ياش- ئۆسمۈرلەر ئۈچۈن ھېكايىلەر بىلەن

# 40 ھەدىس



ئەركام نەشرىياتى

# مۇندەرىجە

# كىرىش سۆز

مەرھابا، سۆيۈملۈك باللار!

ئۇلۇغ رەببىمىز بەندىلىرىنىڭ ئىككى دۇنيادا بەختلىك بولۇشىنى خالايدۇ. شۇڭا بەندىلىرىگە بەخت-سائادەت يولىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن پەيغەمبەرلەر ئەۋەتكەن. پەيغەمبەرلەر ئىنسانلارنىڭ رەھبىرى ۋە ئۇستازىدۇر. ئۇلار ئىنسانلارغا ھەم ئاللاھتائالانىڭ بۇيرۇقلىرىنى، ھەمدە دۇنيادا قانداق ياشاش كېرەكلىكىنى ئۆگىتىدۇ. تونجى پەيغەمبەر ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ ئاخىرقى پەيغەمبەر مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگىچە ئەھۋال مۇشۇنداق بولغان.

پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۆزلىرىنىڭ ھەدىس دەپ ئاتالغانلىقىنى بىلىسىلەر. ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ بۇيرۇقى بولغان قۇرئانى-كەرىمنى بىزگە ئېلىپ كەلگەن پەيغەمبىرىمىز بۇ ئىلاھىي بۇيرۇقلارنى ھەدىسلەر بىلەن چۈشەندۈرگەن. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بىزگە ھەم دۇنيادا ھەمدە بۇ دۇنيادىن كېيىنكى ئاخىرەت ھاياتىمىزدا بەختلىك بەندىلەردىن بولۇش ئۈچۈن نېمە قىلىشىمىز كېرەكلىكىنى ھەدىسلىرىدە ئۆگەتكەن.

ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ بۇيرۇقلىرىنى ياخشى چۈشىنىش، گۈزەل دىنىمىزنى تولۇق ئۆگىنىش ئۈچۈن ھەدىس-شەرىفلەرنى كۆپ ئوقۇشىمىز كېرەك. بىر قانچە يۈز يىلدىن بېرى نۇرغۇنلىغان دىنىي ئالىملىرىمىز پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۆزلىرىدىن قىرىق

ھەدىسلىك قوللانمىلار تەييارلاش ئارقىلىق ھەدىس ـ شەرىفلەرنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئاسان ئۆگىنىشىگە شارائىت تەييارلىغان.

مەنمۇ سىلەر ئۈچۈن يازغان قىرىقىنچى كىتابىمنىڭ پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۆزلىرىدىن توپلانغان بىر قىرىق ھەدىس گۈلدەستىسى بولۇشىنى ئارزۇ قىلدىم. ھېكايىلەرگە ئامراق ئىكەنلىكىڭلارنى بىلگەنلىكىم ئۈچۈن، ھەدىسلەرنى ھېكايىلەر بىلەن بىرلىكتە بەردىم. ئىنشائاللاھ، كىتابىم سىلەرگە ياراپ قالار. ئەگەر كىتابىمنى ياقتۇرساڭلار، ماڭا دۇئا قىلىشىڭلارنى ئۈمىد قىلىمەن، قەدىرلىك باللىرىم.

ھۆرمەت بىلەن: م. ياشار كاندەمىر.

# قۇشلار

كۆنلەرنىڭ بىرىدە بىر ئوۋچى دەريا بويىدا تور يېيىپ ئولتۇرۇپتۇ. تورنىڭ ئىچىدىكى يەملەرگە ئالدانغان بىر توپ قۇش تورغا چۈشۈپ قاپتۇ.

ئوۋچى تورنى يىغاي دەپ كېلىشىگىلا، قوشلار تورنى كۆتۈرگەن پېتى پىررىدە ئۇچۇشۇپ كېتىپتۇ.

قۇشلارنىڭ ھەممىسى بىرلىكتە، بىر نىيەت بىر مەقسەتتە كۈچىنى يىغىپ، ئوخشاش بىر نىشانغا قاراپ، تورنىمۇ كۆتۈرۈپ ئۇچۇپ كەتكىنىگە ھەيران قالغان ئوۋچى قۇشلارنى پايلاپ مېڭىپتۇ.

يولدا ئوۋچىغا ئۇچرىغان بىر كىشى:

ـ بۇنچە ئالدىراش نەگە ماڭدىڭ؟ ـ دەپ سوراپتۇ. ئوۋچى ئۇچۇپ كەتكەن قۇشلارنى كۆرسىتىپ، شۇلارنى تۇتۇشقا ماڭغانلىقىنى ئېيتىپتىكەن، ئۇ كىشى كۈلۈپ:

ـ ئاللاھ ساڭا ئەقىل بەرگەي! ئاسماندا ئۇچۇپ كېتىۋاتقان قۇشلارنى تۇتىمەن دەپ ئەقلىڭدىن ئاداشمىغانسەن؟! ـ دەپتۇ. ئوۋچى:

ـ شۇنداق! توردا بىر قۇش بولسا ئىدى، ئارقىسىدىن قوغلاپ تۇتالمايتتىم. ئەمما قاراپ تۇر، بۇلارنى تۇتۇۋالىمەن. ـ دەپتۇ.

دېگەندەك، كەچ ۋاقتى بولۇپ قاراڭغۇ چۈشكەندە، قۇشلارنىڭ ھەر بىرى ئۆز ئوۋىسىغا كېتىشنى ئويلاپتۇ. بەزىسى تورنى ئورمانلىققا تارتىپتۇ، بەزىسى تاغقا، بەزىسى كۆلگە، يەنە بەزىسى چاتقاللىقلارغا... ھېچقايسىسى بىر ـ بىرىنىڭ گېپىنى ئاڭلىماپتۇ ـ



دە، تور بىلەن بىللە ئاسماندىن پوككىدە يەرگە چۈشۈپتۇ. شۇنىڭ بىلەن ئوۋچى كېلىپلا ئۇلارنى تۇتىۋاپتۇ.

بىچارە قۇشلار ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇشبۇ ھەدىسىنى بىلگەن بولسا، بىر نىشانغا قاراپ ئۇچقان بولسا، ئوۋچىغا تۇتۇلۇپ قالمىغان بولاتتى:

**«بىر-بىرىڭلاردىن ئايرىلماڭلار، چۈنكى پادىدىن ئايرىلىپ قالغان قوي بۆرىگە يەم بولىدۇ.»**

"فَعَلَيْكُمْ بِالْجَمَاعَةِ فَإِنَّمَا يَأْكُلُ الذِّئْبُ الْقَاصِيَةَ"

رواه النسائي.

# تىكەن

بۇرۇننىڭ بۇرنىسىدا بىر دۆلەتتە قورقۇنچلۇق بىر جازالاش ئۇسۇلى بار ئىكەن. جىنايەتچىلەرنى ئېچىرقاپ كەتكەن يولۋاسلارغا يەم قىلىپ بېرىدىكەن. خالايىق يىغىلىپ، بۇ قورقۇنچلۇق مەنزىرىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرىدىكەن.

بىر كۈنى، جازالاندۇرۇلۇش نۆۋىتى خوجايىنىنىڭ يېنىدىن قاچقان بىر قۇلغا كەپتۇ. ئەتراپى تام بىلەن قورشالغان بىر مەيدان سەھنىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا قۇلنى باغلاپ قويۇپ، ئۇن كۈن ھېچنىمە يېمىگەن بىر ئاچ قورساق يولۋاسنى ئۇنىڭغا قارشى قويۇپ بېرىپتۇ. بىچارە ئادەمنىڭ يېنىغا ئوقتەك ئېتىلىپ كەلگەن يولۋاس تۇيۇقسىز توختاپ، ئۇ ئادەمنىڭ قولىنى يالاشقا باشلاپتۇ.

خالايىق ھەيرانلىق ئىچىدە قاراپ قاپتۇ. سەۋەبىنى قۇلدىن سورىغاندا، قۇل مۇنداق دەپتۇ:

- بىر چاغلاردا ئورمانلىقتا بۇ يولۋاسنى ئۇچراتقان ئىدىم. تاپىنىغا بىر ئۇچلۇق تىكەن كىرىپ كەتكەن ئىكەن. ئاغرىقتىن نالە قىلىپ تۇراتتى. مەن ئۇ تىكەننى ئېلىۋېتىپ، ئۇنى ئازاپتىن خالاس قىلىپ، دوست بولغان ئىدىم.

بۇنى ئاڭلىغان خالايىق قاتتىق تەسىرلىنىپتۇ. قۇلنى ۋە يولۋاسنى ئازات قىپتۇ. قۇلنىڭ يېنىدا يولۋاسنىڭ خۇددى كۆندۈرۈلگەن مۈشۈكتەك كېتىۋاتقانلىقىغا ھەيرانلىق ئىچىدە قاراپ قاپتۇ.

پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:



**«مەرھەمەت قىلغۇچىغا ئاللاھمۇ مەرھەمەت قىلىدۇ. سىلەر يەر يۈزىدىكىلەرگە مەرھەمەت قىلساڭلار، ئاسماندىكىلەرمۇ سىلەرگە مەرھەمەت قىلىدۇ.»**

"الرَّاحِمُونَ يَرْحَمُهُمُ الرَّحْمَانُ، ارحموا مَنْ فِي الأَرْضِ يَرْحَمْكُمْ مَنْ فِي السَّمَاءِ" رواه الترمذي.

# پەلتۇ

پادىچى ئەخمەت ئاكا دەرتمەن كىشى ئىدى. ئۇرۇش يىللىرىدا ھەممە نەرسىسىدىن ئايرىلىپ قالغان ئىدى. ئايالى ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئوغلىمۇ ئىز ـ دېرەكسىز يوقاپ كەتكەن ئىدى. شەھەردىكى ئىشىدىن ئايرىلىپ قالغاندىن كېيىن، بىر يېزىدا پادىچىلىق قىلىشقا باشلىغان ئىدى.

بىر كۈنى يول بويىدا قويلىرىنى ئوتلاتقاچ بىر كېسەل يىگىتنى شەھەرگە ئېلىپ ماڭغان كىشىلەرنى كۆردى. ئەھۋالدىن قارىغاندا بىچارە يىگىت ئەخمەت ئاكىدىنمۇ بەك پېقىر ئىدى. قىسقا بىر چاپاننىڭ ئىچىدە تىترەپ توڭلاپ ياتاتتى. پادىچى ئەخمەت ئاكا يىللاردىن بېرى كىيىۋاتقان پەلتۇسىنى سېلىپ، كېسەل يىگىتكە كىيگۈزۈپ قويدى.

كېسەل كۆرستتىش ئۈچۈن دوختۇرخانىنىڭ كارىدورىدا قىينىلىپ ئۈچرەت ساقلاپ تۇرىۋاتقان بىمار يىگىت تۇساتتىن بىرىنىڭ ئۆزىگە: «دادا!» دەپ ۋاقىراپ يۈگرەپ كەلگەنلىكىنى ئاڭلاپ ھەيران قالدى. بېشىنى كۆتىرىپ قارىدى. كۆز ئالدىدىكى ياش بالىنى تونىيالمىدى. ئۇنىڭغا: «دادا!» دېگەن بالىمۇ مەڭدەپ تۇرۇپ قالغان ئىدى:

ـ كەچۈرۈڭ! ئۈستىڭىزدىكى پەلتۇنى يىللاردىن بېرى كۆرەلمىگەن دادامنىڭ پەلتۇسىغا ئوخشاتتىم. سىزنى دادام دەپ ئويلاپ قاپتىمەن. ـ دەپ ئەپۇ سورىدى.

بىمار يېگىت ئۇنىڭدىن دادىسىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى سورىدى. بىر ئاز پاراڭلاشقاندىن كېيىن، بۇ بالىنىڭ ئەخمەت ئاكىنىڭ ئوغلى ئىكەنلىكىنى بىلدى. بالىغا ئۇنىڭ خاتا كۆرمىگەنلىكىنى،



بۇ پەلتۇنىڭ ھەقىقەتەن ئەخمەت ئاكىنىڭ پەلتۇسى ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. بىمار يىگىت كېسىلىنى كۆرسىتىپ بولغاندىن كېيىن، پادىچى ئەخمەت ئاكىنىڭ ئوغلى بىلەن بىرلىكتە يېزىغا قايتتى.

پەيغەمبىرىمىز ئېيتقان:

**«بىر ياخشىلىققا ئون ھەسسە مۇكاپات بېرىلىدۇ.»**

"إِنَّ الْحَسَنَةَ بِعَشْرِ أَمْثَالِهَا" رواه البخاري.

دېگەن ھەدىس ـ شەرىف نەقەدەر توغرا ـ ھە!

# ئەينەك



بىر چاغلاردا بىر ۋەزىر قول ئاستىدىكى ئەمەلدارلىرى بىلەن بىللە بازار ئايلىنىپ، قۇل بازىرىغا كەلدى. ئەركىنلىكتىن مەھرۇم بىچارە ئىنسانلار بۇ بازاردا سېتىلاتتى.

ۋەزىر ئەسىرلەرنىڭ (قۇللارنىڭ) يېنىغا كەلدى. ئۇلارنى يېقىندىن كۆرمەكچى بولدى. ياشانغان بىر ئەسىر ۋەزىرگە:

ــ بېگىم، سەللىڭىزنىڭ ئۈستىدە بىر داغ بار ئىكەن. ــ دېدى.

ۋەزىر سەللىسىنى بېشىدىن ئېلىپ قارىدى. ئەسىرنىڭ دېگىنى راست ئىدى. دېمەككى، سائەتلەردىن بېرى مۇشۇنداق يۈرگەن،

بۇنى ھەممە كىشى كۆرگەن ئىدى. ۋەزىر بەكلا خىجىل بولدى. ئەمەلدارلىرىغا كۆڭلى يېرىم ھالدا قاراپ مۇنداق دېدى:

ـ مېنىڭ بۇ ھالەتتە كوچىدا يۈرۈشۈمگە كۆز يۇمدۇڭلار. سەللەمدىكى داغنى كۆرگەن تۇرۇغلۇق گەپ قىلمىدىڭلار. مېنىڭ ھەقىقىي دوستۇم مۇشۇ بىچارە ئەسىر ئىكەن. ئەمما مەن ئۇنىڭ دوستۇم ئىكەنلىكىنى بىلمەپتىمەن. دوستۇمنىڭ قۇل بولۇپ سېتىلىشىغا رازى ئەمەسمەن. ئۇنى دەرھال سېتىۋېلىپ ئازاتلىققا ئېرىشتۈرۈڭلار!

بۇ ۋەقەنى ئۇنتۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن ۋەزىر پەيغەمبىرىمىزنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسىنى ھۆسنىخەتلەپ يازدۇرۇپ، قول ئاستىدىكىلىرىگە ئەۋەتتى:

**«مۆمىن مۆمىننىڭ ئەينىكىدۇر.»**

"الْمُؤْمِنُ مِرْآةُ الْمُؤْمِنِ" رواه أبو داود

# غاددار

بىر ياز كۈنى باللار دەريا بويىدا ئوينىۋاتاتتى. باللار ئارىسىدا غاپپار ئىسىملىك بىر بالا بار ئىدى. بۇ بالا ھايۋانلارنى قىيناشتا ئىنتايىن تاش يۈرەك، رەھىمسىز بولغاچقا باللار ئۇنى «غاددار» دېگەن لەقەم بىلەن چاقىراتتى. غاپپار تېخىمۇ يېڭى ۋە قىزىقارلىق بىر ئويۇن ئويناشنى خالايتتى، لېكىن باشقا باللار ئوينايلى دېگەن ئويۇنلاردىن ھېچبىرىنى ياراتمايتتى.

ئۆزىگە ئوخشاش ئويلايدىغان بالىدىن ئىككى ئۈچىنى بىر يەرگە ئەكېلىپ پىچىرلىشىپ، گېپىنى بىر قىلىشقاندىن كېيىن، قىزىقارلىق بىر ئويۇن تاپقانلىقىنى ئېيتتى.

باشقا باللار بۇ قىزىقارلىق يېڭى ئويۇننى كۆرۈشكە قىزىقتى.

غاپپار ۋە ئۇنىڭ دوستلىرى بۇ مەھەللىگە يېڭى كۆچۈپ كەلگەن، سۇ ئۈزۈشنى تېخى بىلمەيدىغان ئەلىنىڭ يېنىغا ئاستا يېقىنلاشتى. ئاندىن بىچارە ئەلىنى قولىدىن، پۇتىدىن تۇتۇپ، دەرياغا ئاتتى.

قاتتىق جىددىيلىشىپ كەتكەن ئەلى سۇدا غۇلاچ ئېتىپ ئۈزۈش ئۈچۈن بىر ئىككى قېتىم تىرىشقان بولسىمۇ، ئۈزەلمىدى. سۇدا بىر لەيلەپ، بىر چۆكۈپ كېتىۋاتاتتى. ئۇ: «قۇتقۇزۇڭلار!» دەپ ۋاقىرىغانسىرى غاپپار ۋە ئۇنىڭ دوستلىرى قاقاھلاپ كۈلەتتى.

باللار ئىچىدە بىرەيلەن دەرھال كىيىملىرىنى سېلىشقا باشلىدى. بۇ بالا ئىسمائىل ئىدى. جەسۇر بىر بالا بولغانلىقى ئۈچۈن غاپپارغا پەقەت ئۇ قارشى تۇرالايتتى. ئەلىنى سۇغا تاشلىغاندىلا ئۇ قاتتىق قارشى چىققان ئىدى. ئۇ دەرياغا چۈشۈپ بىر ئىككى مىنۇت



ئىچىدىلا ئەلنى سۇدىن ئېلىپ چىقتى.

باشقا باللار ئىسمائىلنى تەبرىكلەشتى. ئۇ يەردىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقان بىر كىشى بولۇپ ئۆتكەن ئىشلارنى كۆرگەن ئىدى. سالاپەتلىك، گۈزەل يۈزلۈك بۇ ئادەم ئىسمائىلنىڭ بېشىنى سىلاپ مۇنداق دېدى:

- بالام، سەن پەيغەمبىرىمىز بۇيرىغان ئىشنى قىلدىڭ. ئاللاھ سەندىن رازى بولسۇن! پەيغەمبىرىمىز بىر ھەدىس-شەرىفتە مۇنداق دېگەن:

**«مۇسۇلمان مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىدۇر. ئۇنىڭغا يامانلىق قىلمىغىنىدەك، ئۇنى يامانلارنىڭ قولىغىمۇ تاشلاپ بەرمەيدۇ.»**

"الْمُسْلِمُ أَخُو الْمُسْلِمِ لاَ يَظْلِمُهُ ولاَ يُسْلِمُهُ"

رواه البخاري.

# جىن-ئالۋاستى



بىر سودىگەر ئىشتىن كەچ چۈشۈپ ئۆيىگە قايتىپ كېتىۋاتاتتى. كېچىدە تامنىڭ تۈۋىدە ياتماقچى بولۇپ تۇرىۋاتقان بىر قارا تەنلىك بوۋاينى كۆردى. خەقلەر باللىرىمىز قورقىدۇ دەپ زەڭگى بوۋاينى ئۆيىگە ئالمىغان ئىدى. سودىگەر ئۇنى ئۆيىگە ئاپىرىپ، ئىسسىق تاماق، پاك-پاكىز كىيىم ۋە ياتىدىغان بىر ئۆي بەردى.

دەرىزىنىڭ يېنىدا ئۇخلاۋاتقان قارا بوۋاي تەڭ كېچىدە چۆچۈپ ئويغاندى. تولۇنئاي شولىسىدا ئىككى ئوغرى دەرىزىدىن

ئۆيگە كىرىشكە تەمشىلىۋاتاتتى. سودىگەرنى ئۆلتۈرۈپ، پۇللارنى ئالماقچى ئىدى.

زەڭگى قولىنى كۆتىرىپ:

- هوي! نېمە قىلىۋاتىسىلەر؟ - دەپ ۋاقىرىدى.

ئۇنى ئاپپاق كىيىم ئىچىدە كۆرگەن ئوغرىلار:

- ۋايجان!... بۇ يەردە جىن- ئالۋاستى باركەن!.. - دەپ بەدەر قاچتى. بىرىنىڭ پۇتى سۇنۇپ كەتتى، يەنە بىرسىنىڭ بېشى يېرىلدى. ۋاراڭ-چۇرۇڭ ئاۋازىنى ئاڭلاپ، ئۆيدىكىلەر ئويغىنىپ چىقىپ، ئوغرىلارنى تۇتىۋالدى.

پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

**«كىشى قېرىندىشىغا ياردەم قىلسا، ئاللاھمۇ ئۇنىڭغا ياردەم قىلىدۇ.»**

"وَاللهُ في عَوْنِ العَبدِ ما كاَنَ العَبْدُ في عَونِ أَخِيهِ"

رواه مسلم.

# جەننەتتىكى خوشنا

بۇرۇنقى زاماندا پادىشاھلاردىن بىرسى شەھەرنى ئايلىنىشقا چىققان ئىدى. ئۆزىنى تونۇتماسلىق ئۈچۈن پۇخراچە كىيىنىپ، يېنىغا بىر خىزمەتچىسىنى بىللە ئېلىۋالغان ئىدى. خەلقنىڭ ئۆزى ھەققىدە قانداق قاراشتا ئىكەنلىكىنى بىلىشنى خالايتتى.

قىش پەسلى ئىدى. قەھرىتان سوغۇق ئەتراپنى ئۇششۇتكەن ئىدى.

پادىشاھ بىر مەسجىدكە قاراپ ماڭدى.

ئىككى كەمبەغەل بىر بۇرجەكتە سوغۇقتا تىترەپ دۇغدىيىپ ئولتۇراتتى. ئۇلارنىڭ پاناھلىنىدىغان باشقا يېرى يوق ئىدى.

ئۇلارنىڭ قانداق پاراڭ قىلىشىدىغانلىقىغا قىزىققان پادىشاھ ئۇلارنىڭ يېنىغا بېرىپ ئولتۇردى.

ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى چاقچاقچى بىرى سوغۇقتىن شىكايەت قىلىپ مۇنداق دېدى:

- ئەتە جەننەتكە بارغان چېغىمىزدا بىزنىڭ پادىشاھنى ئۇ يەرگە كىرگىلى قويمايمەن. جەننەتنىڭ تېمىغا يېقىنلاشقانلىقىنى كۆرسەم، ئۆتۈكۈمنى سېلىپ، بېشىغا ئۇرىمەن.

يەنە بىرى قىزىقىپ سورىدى:

- ئۇنى نېمىشقا جەننەتكە كىرگىلى قويمايسەن؟

- ئەلۋەتتە كىرگىلى قويمايمەن-دە، بىز بۇ يەردە سوغۇقتا توڭلاپ ئولتۇرساق، ئۇ ئوردىسىدا راھەتتە ئولتۇرىدۇ. بىزنىڭ ھالىمىزدىن خەۋىرى يوق. جەننەتتە تېخى بىزگە خوشنا بولماقچىمىكەن؟! مەن مۇنداق خوشنىنى خالىمايمەن، ئاغىينە!

ئۇلار كۆلۈشتى.

پادىشاھ خىزمەتچىسىگە:

ـ بۇ مەسجىدنى ۋە بۇ كىشىلەرنى ئۇنۇتما! ـ دېدى.

ئوردىغا قايتىپ كېلىپ، مەسجىدكە ئادەملىرىنى ئەۋەتتى. ئىككى كەمبەغەلنى ئوردىغا ئېلىپ كەلدى.

بۇ بىچارىلەر ئەمدى بېشىمىزغا قانداق كۈنلەر كېلەر دەپ قورقۇپ غەم يەپ تۇرسا، ئۇلارنى چىرايلىق، ياسىداق بىر ئۆيگە يەرلەشتۈردى. ئۇلارغا:

ـ بۇ يەردە يەپ-ئىچىپ يېتىپ، پادىشاھىمىزغا دۇئا قىلىسىلەر. جەننەتتە ئۇنىڭ سىلەرگە خوشنا بولۇشىغا قارشى چىقمايسىلەر! ـ دېيىلدى.

نېمىدىگەن ئاقكۆڭۈل پادىشاھ-ھە!

پەيغەمبىرىمىز كەمبەغەللەرگە ياردەم قىلغۇچىلارنى مۇنداق دەپ ماختىغان:

**«بىر مۆمىننى دۇنيا دەرتلىرىدىن قۇتۇلدۇرغان كىشىنى ئاللاھ ئاخىرەت دەرتلىرىدىن قۇتۇلدۇرىدۇ.»**

"مَنْ نَفَّسَ عَنْ مُؤْمِنٍ كُرْبَةً مِنْ كُرَبِ الدُّنْيَا نَفَّسَ اللَّهُ عَنْهُ كُرْبَةً مِنْ كُرَبِ يَوْمِ الْقِيَامَةِ" رواه مسلم.

# چىش ئاغرىقى دورىسى

بازاردىكى ئاشخانىغا پۇزۇر كىيىنگەن بىر ناتونۇش كىشى كىرىپ كەلدى. كۈتكۈچىگە:

- بىر تەخسە گۆشلۈك پولۇ، خام سەي كەلتۈر! - دېدى.

بۇ كىشى ئاغزىغا بىر كاپام ئاشنى ئالا ئالمايلا:

-ۋايجان! ئاپلا، چىشىم يەنە ئاغرىشقا باشلىدى. - دەپ ۋايساپ كەتتى. قولىدا يوغانىراق بىر سومكا كۆتۈرۈۋالغان يەنە بىر ناتونۇش كىشى ئۇنىڭغا يېقىنلاشتى. سومكىسىدىن بىر كىچىك شىشىنى چىقىرىپ، قولىدىكى پاختىنى شىشىدىكى دورىغا چىلاپ:

- مانا، ماۋۇنى ئاغرىغان چىشىڭىزنىڭ ئۈستىگە سۈرتۈڭ. - دېدى.

چىشى ئاغرىغان كىشى ئۇنىڭ دېگىنىنى قىلدى. تويۇقسىز خۇشاللىق ئىچىدە:

- پاھ، ئاجايىپ ئىش. چىشىم ئەمدى پەقەتلا ئاغرىمىدى! - دەپ توۋلىدى.

بۇنى كۆرگەن ھەممە كىشى بۇ ئاجايىپ دورىنى ئېلىش ئۈچۈن سومكا كۆتىرىۋالغان بۇ كىشىنىڭ ئەتراپىغا توپلاندى. سومكا ئىچىدىكى شىشىلەر بىر دەمدىلا تۈگىدى.

بىر سائەتتىن كېيىن چىشى ئاغرىغان كىشى بىلەن دورا ساتقۇچى كىشى بىكەتتە ئۇچراشتى. بۇ بازاردا سودىسىنىڭ ياخشى يۈرۈشكەنلىكى ئۈچۈن بىر بىرىنى تەبرىكلىشىپ، بىر دەمدىن كېيىن كېلىدىغان پويىزنى ساقلاشقا باشلىدى.

دەل بۇ چاغدا ئىككى ساقچى كېلىپ، ئۇلارنىڭ قولىغا كويزا سالدى.

ساختا دورىنى ئالغانلاردىن بىرى چىش ئاغرىقى توختىمىغانلىقى ئۈچۈن ساقچىغا ئەھۋالنى مەلۇم قىلغان ئىدى.

ساقچى باشلىقى ئۇلاردىن سورىدى:

ـ سىلەر قايسى دىنغا ئىشىنىسىلەر؟

ئۇلار بېشىنى يەردىن كۆتۈرمەي:

ـ مۇسۇلمانمىز، ئەلھەمدۇلىللاھ. ـ دەپ جاۋاب بەردى.

بۇنى ئاڭلىغان ساقچى باشلىقىنىڭ تېخىمۇ بەك ئاچچىقى كەلدى:

ـ سىلەر پەيغەمبىرىمىز ئېيتقان:

## «بىزنى ئالدىغان كىشى بىزدىن ئەمەستۇر»

"مَنْ غَشَّنَا فَلَيْسَ مِنَّا" رواه مسلم.

دېگەن ھەدىسنى ئاڭلىمىغانمۇ؟ ـ دېدى ۋە ئۇلارنى جازالىدى.

# پورتمال

بىر زاماندا ناچار خۇيى بار بىر سودىگەر بازاردا كېتىۋېتىپ ئىچىدە سەككىز يۈز ئالتۇن تەڭگە بار پورتمىلنى يۈتتۈرۈپ قويۇپتۇ. ئۇياق ـ بۇياقتىن ئىزدىگەن بولسىمۇ، پورتمالنى كۆرگەن بىرىنى ئۇچرىتالماپتۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر جاكارچى تېپىپ، پورتمالنى تېپىۋېلىپ تاپشۇرۇپ بەرگۈچىگە يۈز ئالتۇن سۈيۈنچە بېرىدىغانلىقىنى ئېلان قىلدۇرۇپتۇ.

يۈتۈپ كەتكەن پورتمالنى ئىنتايىن دۇرۇست ئادەم بولغان مۇزدوز ۋەلى تېپىۋاپتۇ. ئۇنى ئىگىسى چىققۇچە بولغان ئارىلىقتا ساقلاپ قويۇپتۇ. جاكارچىنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن دەرھال سودىگەرنىڭ يېنىغا كېلىپ، پورتمالنى تاپشۇرۇپ بېرىپتۇ.

سودىگەر پىخسىق، يالغانچى، ياخشىلىقنى بىلمەيدىغان بىر ئادەم ئىكەن. پۇلىسىنىڭ تېپىلغانلىقىغا ئىنتايىن خۇشال بولغان بولسىمۇ، بۇنى بەك چاندۇرماپتۇ. دەرھال قاپچۇقنى ئېچىپ، پۇلىسنى سانىغاندىن كېيىن:

ـ ۋاي ئاغىينە! دېمىسىمۇ سەن ئالدىغان پۇلۇمنى ئېلىۋاپسەن. ـ دەپ بىچارە مۇزدوزغا تۆھمەت چاپلاپتۇ.

سودىگەرنىڭ ياقىسىغا ئېسىلغان مۇزدوز ۋەلى:

ـ ماڭا قارا ئەپەندى! مەن بىر نامرات ئادەممەن. ئەمما ئوغرى ۋە ساختىپەز ئەمەسمەن. بېرىشكە ۋەدە قىلغان سۆيۈنچىنى بەرمىسەڭمۇ مەيلى، ئەمما مېنى پۇلۇمنى ئوغرىلىۋالدى دەپ جىنايەت ئارتساڭ بولمايدۇ. ـ دەپتۇ.

يۈزسىز سودىگەر مۇزدوزنى پۇلۇمنى ئېلىۋالدى دەپ تۆرۈۋالغاندىن كېيىن، ئۇلار دەۋالىشىپ مەھكىمىگە بېرىپتۇ.

قازى ھەر ئىككەيلەننىڭ گېپىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، سودىگەرنىڭ يالغانچىلىق قىلغانلىقىنى بىلىپتۇ. ئۇنىڭغا ئوبدان بىر جازا بېرىشنى ئويلاپتۇ. لېكىن ئاچچىغى كەلگەنلىكىنى چاندۇرماي، مەھكىمە قارارىنى مۇنداق ئېلان قىپتۇ:



ـ سودىگەر پورتمىلىدىكى پۇلدىن يۈز ئالتۇن ئېلىۋېلىنغانلىقىنى ئېيتتى. مۇزدوز بولسا، پورتمالدىن ھېچنىمە ئالمىغانلىقىنى ئېيتتى. ھەر ئىككى كىشىنىڭ سۆزىگە ئىشىنىمەن. ئىككىلىسىنىڭ دېگىنى راست. مەلۇم بولدىكى، مۇزدوز تېپىۋالغان پورتمال باشقا بىر كىشىگە ئائىتتۇر. ئىگىسى چىققۇچە بولغان ئارىلىقتا مەھكىمىدە ساقلىنىدۇ.

پىخسىق سودىگەر قىلغان قىلمىشىغا قاتتىق پۇشايمان قىلغان بولسىمۇ، ئەمما مەھكىمە قارارىنى ئۆزگەرتەلمەپتۇ.
ياخشىلىقنى بىلمەيدىغان بۇ سودىگەرنىڭ ئەھۋالى پەيغەمبىرىمىز ئېيتقان تۆۋەندىكى ھەدىس-شەرىفنى ئېسىمىزگە سالىدۇ:

**«ئىنسانلارغا تەشەككۇر ئېيتمىغان كىشى ئاللاھقىمۇ تەشەككۇر ئېيتمايدۇ.»**

"مَنْ لاَ يَشْكُرُ النَّاسَ لاَ يَشْكُرُ اللَّهَ" رواه الترمذي.

# زەھەر

ھۆسەيىن ئاكا شەھەردىن يېزىغا قاراپ كېتىۋاتاتتى. بازارغا ئېلىپ كىرگەن ماللىرىنىڭ ھەممىسىنى ساتالىغانلىقى ئۈچۈن كۆڭلى خۇشال ئىدى.

بىر بۇلاق يېنىدا بىر ئاز دەم ئالماقچى بولدى. «ئېشەك بىر ئاز ھاردۇقىنى چىقىرىۋالسۇن، مەنمۇ شۇ دەرەخنىڭ ئاستىدا بىر دەم كۆزۈمنى يۇمۇۋالاي» دەپ ئويلىدى. ئۇخلىماقچى بولۇپ ياتقان چېغىدا پۇلىسى ئېسىگە كەلدى. پۇللىرىنى بىخەتەر يەرگە قويۇشى كېرەك ئىدى. پورتمىلنى ئېچىپ قارىدى. پۇلىسى جايىدا ئىدى. پورتمىلنى كۆڭلىكىنىڭ ئىچىگە قويۇپ، ئۇخلاشقا باشلىدى.

ئەپسۇس، بۇ ئەسنادا دەرەخنىڭ ئۈستىدە تۇرغان بىر بۇلاڭچى ھەممىنى كۆردى. پۈتۈن ئۆمرىدە ھەمىشە باشقىلارنى قاخشىتىپ ياشىغان بۇ بۇلاڭچىنىڭ كۆزلىرى خوشلۇقتىن چاقناپ كەتتى. دەرەختىن پەسكە ئاستا چۈشتى. يانچۇقىدىن بىر قۇمۇش ۋە ئىچىدە زەھەر بار بىر قۇتا چىقاردى. زەھەرنى قۇمۇشنىڭ ئىچىگە قويدى. قاتتىق ئۇخلاۋاتقان ھۆسەيىن ئاكىنىڭ يېنىغا كەلدى. زەھەرنى ئۇنىڭ ئاغزىغا پۈدەپ كىرگۈزۈپ، ئۇنى ئۆلتۈرۈپ، پۇلىسنى ئېلىۋالماقچى بولدى.

بۇلاڭچى زەھەرنى پۈدىمەكچى بولۇپ تۇرغاندا ھۆسەيىن ئاكا تويۇقسىز ھۆتىلىپ كەتتى. بارلىق زەھەر بۇ يامان نىيەتلىك ئادەمنىڭ ئاغزىغا توشۇپ كەتتى ۋە بىر دەمنىڭ ئىچىدە ئۆلۈپ قالدى.



پەيغەمبىرىمىز نېمىدىگەن توغرا ئېيتقان ـ ھە!

**«زىيان سالغۇچى كىشىگە ئاللاھمۇ زىيان سالىدۇ.»**

"مَنْ ضَارَّ ضَارَّ اللَّهُ بِهِ" رواه الترمذي.

# كەمەر

ئەركىن ئىنتايىن كەيپسىز بىر بالا ئىدى. قوپال سۆز-ھەرىكەتلىرى، تۆگىمەس جېدەللىرى بىلەن بىر تۇققانلىرىنى رەنجىتەتتى. ئۇنىڭ بۇ ھالىدىن ئانىسىنىڭ كۆڭلى بەكلا يېرىم ئىدى.

- بالام، باشقىلارنىڭ كۆڭلىنى ئاغرىتما! سەت گەپ قىلما!
- دەپ نەسىھەت قىلاتتى. لېكىن ھەر قېتىمدا ئۆزىنىڭكىنىلا توغرا دەپ تۇرىۋالىدىغان كەيپسىز بالا:

- مېنىڭ گۇناھىم يوق. مۇنداق قىلىشقا ئاشۇلار مېنى مەجبۇرلىدى. - دەيتتى.

بىر كۈنى ئانىسى:

- ئەگەر بۈگۈن كەچكىچە ھېچكىم بىلەن جېدەللەشمىسەڭ، پوكەيدىكى ئاۋۇ چىرايلىق كەمەرنى ساڭا ئېلىپ بېرىمەن. - دېدى.

بۇنى ئاڭلىغان ئاكا-ئوكىلىرى ئۇنىڭ بىلەن قەستەن جېدەللىششكە ئۇرۇنغان بولسىمۇ، لېكىن ئۆزىنى تۇتۇۋېلىشقا نىيەت قىلغان ئەركىننىڭ ئاچچىغىنى كەلتۈرەلمىدى.

كەچتە ئانىسى ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى:

- بىر كەمەر ئېلىش ئۈچۈن ئۆزەڭنى تۇتۇۋالالايدىكەنسەن. بۇنى ئاددى نەرسىلەر ئۈچۈن ئەمەس، ئاللاھ بۇيرىغانلىقى ئۈچۈن قىلىشىڭ كېرەك، ئوغلۇم.

كاشكى، ئەركىنگە بىرەيلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنۇ ھەدىسىنى سۆزلەپ بەرگەن بولسا:

«ئۇرۇنلۇق بولغان توروغلۇق غەۋغا ، جېدەل ـ ماجرا چىقارمىغان كىشىگە جەننەتتە ساراي بېرىلىدىغانلىقىغا مەن كېپىل.»

" مَنْ تَرَكَ الْمِرَاءَ وَهُوَ مُحِقٌّ بُنِيَ لَهُ فِي وَسَطِ الْجَنَّةِ "

رواه الترمذي.



# ئاچچىقلىنىش



خالىد بەستلىك، كۈچلۈك بىر بالا ئىدى. ھەتتا بىر ئۇزۇن ئورۇندۇقنىمۇ ئېگىلمەي بىر قولىدا كۆتىرىۋېتەلەيتتى.

مەكتەپتە چېلىشىپ يەڭمىگەن بالا يوق ئىدى. كۆپ ۋاقىتلاردا نۇرەددىن بىلەن چېلىشاتتى.

بىر كۈنى يەنە مەكتەپتە چىملىقتا نۇرەددىن بىلەن تۇتۇشۇپ قالدى. چېلىششتا يېڭىلىپ قالغان نۇرەددىن سىنىپقا كىرىپ خالىدنىڭ دەپتىرىگە قارا سۇۋاپ قويدى.

خالىدنىڭ بۇنىڭغا قاتتىق ئاچچىغى كەلدى. دەرھال ساۋاقدىشىغا ئېتىلىپ، يۈزىگە بىر تەستەك سالدى.

نۇرەددىننىڭ بۇرنىدىن ئاققان قان ھەم كىيىمنى ھەمدە سىنىپنى پاسكىنا قىلدى.

بۇنى كۆرگەن سىنىپتىكىلەرنىڭ ھەممىسى بىئارام بولدى.

مۇئەللىم خالىدنى تەنقىد قىلغاندا ئۇنىڭغا پەيغەمبىرىمىزنىڭ ماۋۇ سۆزىنى خاتىرلاتتى:

**«چېلىشىشتا باشقىلارنى يەڭگەن ئادەم كۈچلۈك ئادەم ئەمەس، بەلكى ئاچچىقلانغاندا ئاچچىقىغا ھاي بېرەلىگەن ئادەم كۈچلۈك ئادەمدۇر.»**

"لَيْسَ الشَّدِيدُ بِالصُّرَعَةِ إِنَّمَا الشَّدِيدُ الَّذِي يَمْلِكُ نَفْسَهُ عِنْدَ الْغَضَبِ"

رواه البخاري.

# بەسلىشىش

ھەسەن بەك ياخشى بىر بالا ئىدى. ئەپسۇسكى، بىر قاتناش ۋەقەسىدە كۆزىدىن ئايرىلىپ قالغان ئىدى. لېكىن ئۆزىنى پەقەتلا تاشلىۋەتمەي، چۈشكۈنلەشمەي، باشقىلارنىڭ ياردىمىسىزمۇ ياشىيالايدىغانلىقىنى ئەمەلىيىتىدە كۆرسەتكەن ئىدى. ھەتتا كۆپىنچە ۋاقىتلاردا يېزىسىدىن شەھەرگە ئۆزى يالغۇز بېرىپ كېلەتتى.

مۇشۇ يېزىدىكى مۇرتازا ئىسىملىك بىر پوچى بالا ھەسەننى مەسخىرە قىلىش ئۈچۈن:

- مەن بىلەن شەھەرگە كىرىشتە بەسلىشەلەمسەن، ھەسەن؟
- دېدى. ھەسەن بۇ تەكلىپنى راست دەپ ئويلاپ:
- بەسلىشەلەيمەن! ئەمما مەن يېڭىۋالسام، چاپىنىڭنى ماڭا سېلىپ بېرىسەن. - دېدى.

مۇرتازا بۇ شەرتنى ئاڭلاپ قاقاھلاپ كۈلۈپ:

- مېنى يېڭەلىسەڭ، چاپىنىم سېنىڭ بولسۇن! - دېدى. ھەسەن:
- يەنە بىر شەرتىم بار: قاچان بەسلىشىدىغانلىقىمىزنى مەن ئېيتىمەن. - دېدى.

ھەسەننىڭ بەسلىشىشتە يېڭەلىشىگە قىلچىلىك ئىشەنمىگەن مۇرتازا:

- خالىغان شەرتلەرنى قويساڭ بولىدۇ. - دەپ كۈلكىسىنى داۋاملاشتۇردى.

قاپ ـ قاراڭغۇ بىر كېچىدە ئورمانلىق يولنى بويلاپ شەھەرگە كىرىشتە بەسلەشمەكچى بولدى. ھەسەنگە نىسبەتەن قاراڭغۇلۇق بىلەن يورۇقلۇقنىڭ بىر پەرقى يوق ئىدى، مېڭىپ كەتتى. لېكىن مۇرتازا ئورمانلىقتا يولدىن ئادىشىپ قالدى. ئۇيداڭ چوقۇر يوللاردا كۆلچەكلەرگە چۈشۈپ كەتتى. دەرەخ شاخلىرى يۈز ـ كۆزىنى يىرتىۋەتتى. شەھەرگە ھەسەندىن يېرىم سائەت كېيىن يېتىپ كەلدى.

بىچارە مۇرتازا پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇنۇ ھەدىسىنى ئاڭلىغان بولسا ئىدى، بەلكىم بۇنداق قىلمىغان بولار ئىدى:

**«ئاللاھتائالا ماڭا: "كەمتەر بولۇڭلار. ھېچكىم باشقا بىرىنىڭ ئالدىدا چوڭچىلىق قىلىپ، مەغرۇرلانمىسۇن" دېدى.»**

"إِنَّ اللهَ عَزَّ وَجَلَّ أَوْحَى إِلَيَّ أَنْ تَوَاضَعُوا حَتَّى لَا يَفْخَرَ أَحَدٌ عَلَى أَحَدٍ" رواه مسلم.

# ئالتۇنلار

ئاينۇر چوڭچىلىق قىلىدىغان پوچى، كىبىرى بار ھاكاۋۇر بىر قىز ئىدى. دادىسى ۋاپات بولغاندىن كېيىن تېخىمۇ ئۆيدىن تالاغا چىقماس بولدى.

ئۆيىنىڭ بېغىدا يالغۇز ئوينايتتى. تام خوشنىسى پېقىر بولغاچقا ئۇلارنى ياراتمايتتى، ئۇلارنىڭ كىچىك قىزى بەدرىيە بىلەن كۆرۈشۈشنىمۇ خالىمايتتى.

بىر كۈنى بەدرىيە ئاينۇرنىڭ يېنىغا يۈگرەپ كەلدى:

- دادام ئېغىر كېسەل. سەكراتتا ياتىدۇ. سىزنى: «تېزدىن يېنىمغا كەلسۇن!» دېدى. بەلكىم مۇھىم بىر گېپى بار ئوخشايدۇ. - دېدى.

ئاينۇر تەتۈر قاراپ:

- بىر پېقىر كىشىنىڭ ماڭا دەيدىغان قانداق مۇھىم گېپى بار؟ ئۆيۈڭلارغا سېسىق پۇراقتىن كىرگىلى بولمايدىغۇ دەيمەن. - دېدى.

بىر قانچە مىنۇتتىن كېيىن بەدرىيە يىغلىغان پېتى يەنە يۈگرەپ كەلدى:

- دادامنىڭ سىزگە دېمەكچى بولغىنى ھەقىقەتەن مۇھىم ئىكەن. دادىڭىز ئۆلۈشتىن ئىلگىرى ئالتۇنلىرىنى بىر يەرگە كۆمۈپ قويۇپتىكەن. كۆمگەن يەرنى يالغۇز مېنىڭ داداملا بىلىدىكەن. دادام سىز چوڭ بولۇشتىن ئىلگىرى ئالتۇن توغرىسىدا گەپ قىلماسلىقى كېرەك ئىكەن. بىراق ھازىر دادام ۋاپات بولۇش ئالدىدا تۇرغان

بولغاچقا، سىزگە ئالتۇنلارنىڭ كۆمۈلگەن يېرىنى دەپ بەرمەكچى ئىكەن. تېز بولۇڭ! - دېدى.

بۇنى ئاڭلىغان ئاينۇر بەدرىيەنىڭ پېقىر ئۆيىگە قاراپ يۈگۈرۈشكە باشلىدى. لېكىن كېچىكىپ قالغان ئىدى. بىچارە ئادەم جان تەسلىم قىلىپ بولغان ئىدى.



ئاينۇرنىڭ ئۆزىگە قاتتىق ئاچچىغى كەلدى. قىلغان ئىشىغا پۇشايمان قىلدى.

بۇ ھاكاۋۇر قىزنىڭ يوقىتىپ قويغىنى پەقەتلا ئالتۇنلارمىدۇ سىزچە؟

ياق! ئەگەر ئۇ بۇ خىل ھاكاۋۇرلۇقتىن ۋاز كەچمىسە، ئالتۇنلىرىدىن ئايرىلىپ قالغاندەك، جەننەتتىنمۇ ئايرىلىپ قالىدۇ.

قاراڭ، پەيغەمبىرىمىز بۇ خىل ئىنسانلار ئۈچۈن نېمە دېگەن:

**«قەلبىدە قىلچىلىك كىبىرى بار بولغان كىشى جەننەتكە كىرەلمەيدۇ.»**

"لاَ يَدْخُلُ الْجَنَّةَ مَنْ كَانَ فِي قَلْبِهِ مِثْقَالُ ذَرَّةٍ مِنْ كِبْرٍ"

رواه مسلم.

# ئوغرى

نۇرى ئاكا يېزىدا ياشايدىغان بىر دېهقان ئىدى. باشقىلارنىڭ ئىشىغا ئارىلاشمىغانلىقى، قۇرۇق سۆز، بىكار پاراڭلاردىن يىراق تۇرغانلىقى ئۈچۈن، بەزىلەر ئۇنى قولىدىن ئىش كەلمەيدۇ دەپ قارايتتى.

ئۆزىنى ئەقىللىق دەپ ئويلايدىغانلاردىن بىرەيلەن نۇرى ئاكىنىڭ ئېشىكىنى ئوغرىلىۋالدى. نۇرى ئاكا يېڭى ئېشەك ئېلىش ئۈچۈن بازارغا باردى.

بازاردا ئۇيان بۇيان كېتىۋېتىپ، ئۆزىنىڭ ئېشىكىنى كۆرۈپ قالدى.

- بۇ ئېشەك مېنىڭ. ئۆتكەن ھەپتە ئوغرى ئالغان ئىدى. - دېدى.

ئوغرى يۈزسىز بىر ئادەم ئىدى:

- ياق، خاتالىشىۋاتىسەن. مەن بۇنى كىچىك تەخەي چېغىدىن باشلاپ بېقىپ چوڭ قىلدىم. - دېدى.

نۇرى ئاكىنىڭ كاللىسىغا بىر ئەقىل كەلدى. قولى بىلەن ئېشەكنىڭ كۆزلىرىنى تۇتۇۋېلىپ ئوغرىدىن سورىدى:

- ئېشەك سېنىڭ بولسا دەپ باقە قېنى، قايسى كۆزى كۆرمەس؟

بىر ئاز تۇرۇپ قالغان ئوغرى:

- ئوڭ كۆزى كۆرمەس. - دېدى.

نۇرى ئاكا ئېشەكنىڭ ئوڭ كۆزىنى ئاچتى:

ـ كۆرۈۋاتىسەن، ئۆلۈك كۆزى ساق. ـ دېدى. ئوغرى بۇ قېتىم:
ـ خاتا دەپ سالدىم. سول كۆزى قارىغۇ ئىدى. ـ دېدى. نۇرى ئاكا:
ـ يەنە قاملاشتۇرالمىدىڭ. ـ دەپ ئېشەكنىڭ سول كۆزىنى ئاچتى.
ئەتراپقا توپلانغان خالايىق ئېشەكنىڭ ھەر ئىككى كۆزىنىڭ ساق ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ، بۇ يالغانچى ئوغرىنى تۇتۇۋېلىپ، ساقچىغا تاپشۇرۇپ بەردى.
نۇرى ئاكا ئېشىكىگە مىنىپ يېزىسىغا قايتىپ كەلدى. كىشىلەر ئۇنىڭ ئەقىللىق ئادەم ئىكەنلىكىنى بىلدى.
پەيغەمبىرىمىز ئوغرىلىق قىلغان ئادەمگە بەددۇئا قىلىپ مۇنداق دېگەن:

**«ئاللاھ ئوغرىغا مەرھەمەت قىلمىغاي!»**

"لَعَنَ اللَّهُ السَّارِقَ" رواه البخاري.

# لوقما



قاسىم ياخشى بىر بالا ئىدى. دادىسى باي بولغاچقا خالىغان ھەممە نەرسىگە ئىگە ئىدى. ئەپسۇس، پېقىر-يوقسۇل كىشىلەرنىڭ ياشاش ئەھۋالى ھەققىدە بىر نەرسە بىلمەيتتى.

بىر كۈنى توپ مەيدانىغا كېتىۋاتقاندا بىر ئىت قاسىمنى قوغلاشقا باشلىدى. تار كوچىدا ئۇنىڭغا يېتىشىۋالدى. بۇ پەيتتە تاشقا پۇتلىشىپ كەتكەن قاسىم يەرگە دۈم چۈشتى.

كۆزنى ئاچقان چېغىدا ئۆزى بىلەن تەڭ دېمەت بىر بالا بىلەن بىر ئايالنىڭ ئۆزىنىڭ يۈزىنى تېڭىۋاتقانلىقىنى كۆردى.

مەھمەت بىلەن ئانىسى قاسىمنى ئىتتىن قۇتۇلدۇرىۋالغاندىن كېيىن ئۆيىگە ئېلىپ بېرىپ، يۈزىدىكى زېدىلەرنى پاكىزلاپ تېڭىشقا باشلىغان ئىدى.

قاسىم ئۇلارغا رەھمەت ئېيتتى. ئۇلارنىڭ ئۆيىنىڭ قانچىلىك ئاددى-ساددا ئىكەنلىكىنى ھەيرانلىق ئىچىدە كۆردى.

ئۇ كۈنى كەچتە قاسىم ئۆز ئۆيىدە داستىخاندا راھەت بولالمىدى، يېگەن لوقمىلار گېلىدىن ئۆتمىدى.

ئەتىسى ئانىسى تەييارلاپ بەرگەن يېمەكلىكلەرنى ئېلىپ مەھمەتنىڭ ئۆيىگە كەلدى. يېمەكلىكنى ئۇ يەردە مەھمەت بىلەن بىللە يېدى، ئۇنىڭ بىلەن يېقىن دوست بولدى.

ئاقكۆڭۈل ۋە مېھرىبان قاسىم پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇنۇ ھەدىسىگە ئۇيغۇن ئىش قىلدى:

**«خوشنىسى ئاچ ھالەتتە تۇرغاندا ئۆزى توق يۈرگەن كىشى كامىل مۆمىن ئەمەس.»**

"ماَ آمَنَ بِي مَنْ بَاتَ شَبْعَانَ وَجَارُهُ جَائعٌ إلىَ جَنْبِهِ وَهُوَ يَعْلَمُ بِهِ"

رواه إبن أبي شيبة.

# پۇل

بىر رامىزان كۈنى ئىدى. ئەتھەم ئىپتارغا يېقىن نان ئېلىش ئۈچۈن ناۋايخانىغا باردى. ناۋايخانىنىڭ ئالدىدا ئۇزۇن ئۆچىرەت بار ئىدى. ئىپتار ۋاقتى يېقىنلاشقانسىرى ئۆچىرەتتە ساقلاۋاتقانلار سەۋىرسىزلىنىشكە باشلىدى.

ناۋاي تېخىمۇ بەك ئالدىراش ئىدى. نۆۋەتتى كەلگەنلەرگە ناننى بېرىپ، پۇلنى ئېلىش ئۈنچىۋىلا ئاسانمۇ ئەمەس ئىدى.

ئىپتارغا ئەزان ئوقۇلاي دەپ قالغاندا ئەتھەمگە نۆۋەت كەلدى. قاتتىق ھېرىپ كەتكەن ناۋاي ئەتھەمگە دىققەتسىزلىكتىن ئارتۇق پۇل ياندۇرۇپ بەردى.

ئەتھەم توختاپ قالدى. ناۋاينىڭ يۈزىگە ھەيرانلىق بىلەن قارىدى. ناۋاي:

- بىرەر خاتالىق بولدىمۇ بالام؟ - دەپ سورىدى. ئەتھەم:

- ياقەي. - دەپ پۇللارنى ئېلىپ، ئۆيىگە يۈگرەپ كەتتى.

ئەتھەم ئىپتار داستىخىنىدا خىيال سۈرۈپ ئولتۇراتتى. ئۇخلاش ئۈچۈن ياتقان چېغىدا بىئاراملىقى تېخىمۇ كۈچەيدى. كۆزگە كۆرۈنمەس بىرەيلەن خۇددى ئۇنى ھېسابقا تارتىۋاتقاندەكلا ئىدى:

- نېمىشقا ئۇنداق قىلدىڭ؟

- ھەققىڭ يوق پۇلنى نېمىشقا ئالدىڭ؟

بولغان ئەھۋالنى ئانىسىغا دېمەكچى بولدى-يۇ، لېكىن يەنە دەرھال ۋاز كەچتى. ئانىسى ئۇنى چوقۇمكى قاتتىق ئەيىپلەپ، ئاچچىقلايتتى.




كېچە چۈشىدە قارا باستى. ئەتىگەن ئورنىدىن تۇرغاندىمۇ ئىچىدىكى بىئاراملىقنىڭ ئازايمىغانلىقىنى ھېس قىلدى.

تامدىكى كالېندارنىڭ ۋاراقنى ئېچىپ ئوقۇشقا باشلىدى. ئۇنىڭدا پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇنۇ ھەدىسى يېزىغلىق ئىدى:

**«گۇناھ ئىچىڭنى تاتىلىغان ۋە باشقىلارنىڭ بىلىشىنى سەن خالىمايدىغان بىر ئىشتۇر.»**

"الإِثْمُ مَا حَاكَ فِي صَدْرِكَ
وَكَرِهْتَ أَنْ يَطَّلِعَ عَلَيْهِ النَّاسُ"

رواه مسلم.

ئەتىھەم يۈزىنىڭ قىزارغانلىقىنى ھېس قىلدى. بۇ ھەدىسنى پەيغەمبىرىمىز گويا ئۇنىڭ ئۈچۈن سۆزلەۋاتقاندەكلا ئىدى. ئەتىھەم ئۇدۇل ناۋايخانىغا باردى. ھەققى يوق پۇلنى كەچۈرۈم سورىغان ھالدا ناۋايغا قايتۇرۇپ بەردى.

# ۋاستىچى

سوغۇق بىر قىش كۈنى ئىدى. ئىسا مەكتەپكە كېتىۋاتقاندا بىر نامرات بالا بىلەن ئۇچراشتى. بىچارە بالىنىڭ ئۈستىدە پەلتۇ يوق، پۇتىدىكى يىرتىق ئايىغىنىڭ ئىچىگە سۇ كىرىپ كەتكەنلىكى مانا مەن دەپ بىلىنىپ تۇراتتى. ئىسا قەلبىنىڭ تىترەۋاتقانلىقىنى ھېس قىلدى. ئۆزىنىڭ ئائىلىسى بەك باي ئەمەس ئىدى، بىراق باشقىلارغا موھتاج بولماي كۈننى ئۆتكۈزۈپ كېلىۋاتاتتى.

نامرات بالىنىڭ كەينىدىن ماڭدى. ئۇنىڭ ئۆزى ئوقۇيدىغان مەكتەپكە كىرىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرگىنىدە ھەيران قالدى. ئىلگىرى ئۇنى كۆرگەنلىكىنى ئېسىگە ئالالمىدى. ئۇنىڭغا ياردەم قىلىش ئۈچۈن قانداق قىلسا بولىدىغانلىقى ھەققىدە ئويلاندى. بىرەر ئەپلىك چارە تاپالمىدى. ئۆزىنىڭ ئىككى يىلدىن بۇيان كىيىۋاتقان ئۆتۈكىنى سېلىپ بەرسە، ئۇنىڭ ئورنىغا كىيىدىغان باشقا ئايىغى يوقتى.

چۈشلۈك دەم ئېلىش ۋاقتىدا ئۇ نامرات بالىنى ئىزدەپ تاپتى. ئۇنىڭ بىلەن دوست بولۇشنى خالايدىغانلىقىنى ئېيتىپ، تىزلا يېقىن ئاداش بولدى. بۇ بالىنىڭ دادىسى بىر قانچە يىل ئىلگىرى ئۆلۈپ كەتكەن بولۇپ، ئانىسى ۋە ئىككى ئۇكىسى بىلەن بىللە ياشايتتى. بۇ مەھەللىگە يېڭى كۆچۈپ كەلگەن ئىدى. ئىسا سومكىسىدىكى پېچىنە-پىرەنىكلەرنى ئۇنىڭ بىلەن بىللە يېدى.

ئىسا ئاخشام ئۆيگە كەلگەندە دادىسىغا:

- مۇئەللىم «نامراتلارغا قانداق ياردەم قىلغىلى بولىدۇ؟» دېگەن تېمىدا ماقالە يېزىپ كېلىشىمىزنى تاپشۇردى. - دېدى.



دادىسى ئۇنىڭغا نامراتلارغا قانداق ياردەم قىلغىلى بولىدىغانلىقى توغرىسىدا پاراڭ قىلىپ بەردى.

ئەتىسى ئىسا مەكتەپتىن چىقىپلا ئۇدۇل نامراتلارغا ياردەم قىلىش ۋەقپىگە باردى. ۋەقپىتىكى خوشچىراي بىر ئادەمگە نامرات دوستىنىڭ ئەھۋالىنى ئېيتتى. بۇ ئاقكۆڭۈل ئادەمگە ئىسانىڭ ھەرىكىتى بەك ياردى. ئۇنى قۇتلىدى. دوستىنىڭ قەيەردە ئولتۇرىدىغانلىقىنى بىلىپ كېلىشنى تاپىلىغاچ، ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى:

ـ ساڭا ئوخشاش كىشىلەرنى ئاللاھ ۋە پەيغەمبەر ياخشى كۆرىدۇ. چۈنكى سەن پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇنۇ ھەدىسىگە ئۇيغۇن ئىش قىلدىڭ:

**«ياخشى ئىشقا ۋاستىچى بولغان كىشى ياخشى ئىشنى قىلغۇچىغا ئوخشاش ساۋابقا ئېرىشىدۇ.»**

"إِنَّ الدَّالَّ عَلَى الْخَيْرِ كَفَاعِلِهِ" رواه الترمذي.

# مۆكۈ-مۆكۈلەك

ئىھسان دوستلىرى بىلەن بىللە مۆكۈ-مۆكۈلەك ئويۇنى ئويناۋاتاتتى. ھەممىسى مۆكۈنۈش ئۈچۈن تارقىلىپ كەتكەندە ئۇ يول بويىدىكى يوغان كەشتانى دەرىخىنىڭ دالدىسىغا مۆكۈندى. بۇ ئەھۋالدا تاپقۇچى پەرھاتنىڭ ئۇنى تېپىۋېلىشى تەس ئىدى.

دەل بۇ چاغدا يولدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقان ئاق ساقاللىق ناتونۇش ئادەم كەشتانى دەرىخىنىڭ دالدىسىدا تۇرغان ئىھسانغا يېقىنلاشتى:

- ئوغلۇم، سەندىن بىر ئادرېس سوراي. - دېدى ناتونۇش بوۋاي.

ئىھسان جىددىيلىشىپ ئارقىسىغا داجىدى. قولىنى ئاغزىغا ئاپىرىپ «جىم تۇر!» دېگەن مەنىدە ئىشارەت قىلدى.

نېمشقا جىم تۇرۇشى كېرەكلىگىنى چۈشىنەلمىگەن بوۋاي ئىھسانغا ھەيرانلىق بىلەن قاراپ:

- نېمشقا جىم تۇرىمەن ئوغلۇم؟ سەندىن يول سورىدىم. بىلسەڭ دەپ بەر. بىلمىسەڭ، بىلمەيمەن دە! شەھەر بالىلىرى ئەجەپ باشقىچە...- دەپ غۇدۇرىدى.

بوۋاينىڭ دەرەخ ئارقىسىدا بىرەيلەن بىلەن سۆزلىشىۋاتقانلىقىنى كۆرگەن پەرھات بىر ئادىشىنىڭ ئۇ يەرگە مۆكۈنىۋالغانلىقىنى بىلدى. ئاستا مېڭىپ دەرەخكە يېقىنلاشتى.

سەۋرى تاقىتى قالمىغان بوۋاي:

- ھەي ئىېست! بۇ باللارغا پەيغەمبىرىمىز ئېيتقان:



## «يول سورىغۇچىغا يول كۆرسىتىپ قويۇش بىر ياخشىلىقتۇر»

"مَنْ هَدَى زُقَاقًا كَانَ لَهُ مِثْلَ عِتْقِ رَقَبَةٍ" رواه الترمذي.

دېگەن ھەدىس ئۆگىتىلمەپتۇ. ـ دېگىنىچە ئارقىسىغا قايتتى.

بۇنى ئاڭلىغان ئىھسان بەكلا خىجىل بولدى. ئويۇن ئويناۋاتقانلىقىنى ئۇنتۇپ، مۆكۈنگەن يېرىدىن چىقىپ، بوۋاينىڭ يېنىغا كەلدى. ئۆزىنى ئەپۇ قىلىشىنى ئۆتۈنگەندىن كېيىن، ئۇنى بارىدىغان يېرىگىچە ئاپىرىپ قويدى.

# چېدىماس

ئەنۋەر بىر ياخشى بالا ئىدى. لېكىن چېدىماسلىق قىلىپ ھەممە كىشى بىلەن تالاش-تارتىش قىلىپ كۆڭگەنلىكى ئۈچۈن دوستلىرى ئۇنى ياخشى كۆرمەيتتى. كۈز پەسلىنىڭ بىر كۈنى كۆلنىڭ ئەتراپىغا يىغىلغان بالىلار دېڭىز ۋە كۆل توغرىسىدا پاراڭ سېلىشتى. دېڭىزلارنىڭ تېخىمۇ چوڭقۇر، سۇيىنىڭ تېخىمۇ سوغۇق ئىكەنلىكىنى بايان قىلىشتى.

ئەنۋەر بولسا باشقا چاغدىكىگە ئوخشاشلا بۇنىڭ ئەكسىچە ئىكەنلىكىنى دەپ تۇرىۋالدى.

دوستلىرى ئۇنىڭ مىجەزىنى بىلگەنلىكى ئۈچۈن كۆپ تارتىشىپ يۈرمىدى. بىر دەمدىن كېيىن يىغىپ كەلگەن نازۇك ۋە سىلىق تاشلارنى سۇنىڭ ئۈستىدە يورغىلىتىشقا باشلىدى. يۇملاق تاشلار كۆك سۇلارنىڭ ئۈستىدە كەكلىك كەبى ھەرىكەت قىلىپ بوزغۇن چاچرىتىپ چۆكۈپ كېتەتتى.

بۇ كۈنى ئويناشتا فارۇق ھەممىدىن ئۇستا ئىدى. ئۇ ئاتقان تاشلار سۇلارنىڭ ئۈستىدە تېيىلىپ ئۇزاققا كېتەتتى.

فارۇققا چىدىمىغان ئەنۋەر:

- قولۇڭدىكى تاشلارغا قاراپ باقاي. - دېدى.

فارۇق ئالقىنىنى ئېچىپ، ئۇنىڭغا ئۆزى يىغقان تاشلارنى كۆرسەتتى. ئەسلىدە بۇ تاشلارنىڭ باشقا تاشلاردىن ھېچقانداق پەرقى يوق ئىدى. ئەمما چېدىماس ئەنۋەر بىر باھانە تاپاتتى.

ـ دېمىدىممۇ، قەغەزدەك نىپىز تاشلارنى يىغىپسەن. كىمنىڭ قولىدا بۇنداق تاشلار بولسا، ئۇبدان ئوينىغىلى بولىدۇ. ـ دېدى.

مۇلايىم بالا فارۇق:

ـ ئۇنداق بولسا، سەن بۇلارنى ئال، ئەكەل قولۇڭدىكىنى، تېگىشەيلى. ـ دېدى.



لېكىن ئويۇن يەنە ئىگىرىكىدەك كېتىۋەردى.

بىر قاتناش ۋەقەسىدە مېيىپ بولۇپ قالغان ھەيدەر ئاقساپ مېڭىپ ئەنۋەرنىڭ يېنىغا كەلدى:

ـ بۆگۈن باشقىچە كۆرۈنۈۋاتىسەن ئاداش. ـ دېدى.

تاش ئېتىشنى قاملاشتۇرالمىغانلىقى ئۈچۈن بىئارام بولۇپ تۇرغان ئەنۋەر:

ـ بۇ ئىشقا سىنىڭ كاللاڭ ئىشلىمەيدۇ، ئاقساق! ـ دەپ ۋاقىرىدى.

ئەنۋەرنىڭ بۇ خىل قوپاللىقى باشقا باللارنىڭ نارازىلىقىنى قوزغىدى. ھەممىسى ئۇنى ئەدەپسىز ۋە مۇتىھەم دەپ ئەيىپلەشتى.

ئەنۋەرنىڭ بۇ قىلىقى پەيغەمبىرىمىزنىڭ بۇ ھەدىسىگە زىت ئەمەسمۇ؟

**«دىن قېرىنداشىڭ بىلەن تارتىشما! ئۇنى مەسخىرە قىلما!»**

"لاَ تُمَارِ أَخَاكَ وَلاَ تُمَازِحْهُ" رواه الترمذي.

# گىلاس دەرىخى



ئەلى بىلەن ئائىشە گىلاس دەرىخىنىڭ ئۈستىگە چىقىپ، قىزىرىپ پىشقان گىلاسلارنى يېيىشكە باشلىدى. شاخنىڭ ئۇچىدىكى گىلاسلار ئەلىگە تېخىمۇ شىرىن كۆرۈنۈپ كەتتى. ئائىشە:

— شاخنىڭ ئۇچى بەك ئىنچىكە، سېنى كۆتىرەلمەيدۇ. ئۇ يەرگە قول ئۇزاتماي، مۇشۇ يەردىكىلەردىن يېگىن! — دەپ ئۇنى ئاگاھلاندۇردى.

ئەمما ئەلىنىڭ كۆزىگە شاخنىڭ ئۇچىدىكى گىلاسلاردىن باشقىسى كۆرۈنمەيۋاتاتتى. ئائىشەنىڭ گېپىگە قۇلاق سالمىدى. ئىنچىكە شاخلارغا ئېسىلىشقا باشلىدى. بىر دەمدىن كېيىن ئۇ چىرايلىق گىلاس پۇتىقى بىلەن بىللە ئۆزىنى يەردە كۆردى. دەرەخنىڭ يوغان شېخى قۇمۇرۇلۇپ يەرگە چۈشۈش بىلەن تەڭ، ئەلىنىڭ پۇتىمۇ سۇنۇپ كەتكەن ئىدى. پۇتى تېڭىلغان ئەلى ھەپتىلەرچە ئۆيدە ئولتۇرۇپ، گىلاس دەرىخىگە يىراقتىن قاراشقا مەجبۇر بولدى.

ئەلىنىڭ قىلغىنى ئاچكۆزلۈك بولماي نېمە؟

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئۇشبۇ ھەدىسى نەقەدەر ھېكمەتلىك ـ ھە!

**«ئىنسانىنىڭ ئىككى ۋادىغا لىق كەلگۈدەك ئالتۇنى بولسا، يەنە ئۈچىنچى ۋادىدىمۇ بولسىكەن دەپ ئارزۇ قىلىدۇ. ئۇنىڭ كۆزىنى تۇپراقتىن باشقا نەرسە تويغۇزالمايدۇ.»**

"لَوْ كَانَ لاِبْنِ آدَمَ وَادِيَانِ مِنْ ذَهَبٍ لأَحَبَّ أَنْ يَكُونَ لَهُ ثَالِثٌ وَلاَ يَملأُ فَاهُ إِلاَّ التُّرَابُ" رواه الترمذي.

# ئوغۇل

بىر زامانلاردا قاراقچىلار يول توسۇپ، ئىنسانلارنى بۇلاپ، ئەسىر ئېلىپ تۇتىۋالغان ئىنسانلارنى قۇل بازىرىدا ساتىدىكەن.
بىر قېتىملىق بۇلاڭ-تالاڭدا بىر يوقسۇل بوۋاي قاراقچىلارنىڭ قولىغا چۈشۈپ قاپتۇ. قاراقچىلارنىڭ باشلىقى بوۋايغا:
- ئەسىر بازىرىدا قۇل بولۇپ سېتىلىشنى خالىمساڭ، ماڭا يۈز ئالتۇن بەر، سېنى ئازات قىلاي. - دەپتۇ.
يوقسۇل بوۋاي ئۆيىدىكىلەرگە يازغان مەكتۇپتا:
«مېنى قۇتۇلدۇرىۋالغۇدەك پۇلىمىزنىڭ يوقلۇقىنى بىلىمەن. ئەمما بېشىمغا كەلگەن ئىشلارنى بىلسۇن دەپ ئەينەن ئەھۋالنى يازدىم.» دەپتۇ.
يوقسۇل بوۋاينىڭ ئاقكۆڭۈل ۋە جەسۇر بىر ئوغلى بار ئىكەن. دادىسىنىڭ مەكتۇبىنى ئوقۇپلا دەرھال قاراقچىلارنىڭ يېنىغا تىزلىكتە بېرىپتۇ.
- ئاكىلار! - دەپ يالۋۇرۇپتۇ، دادامنى بىكارغىلا ئازات قىلىۋېتىڭلار دېمەيمەن. چۈنكى بۇنداق قىلمايدىغانلىقىڭلارنى بىلىمەن. دادام قېرى، كۈچى ماغدۇرى يوق. ئۇنى ساتساڭلارمۇ كۆپ پۇلغا ئالمايدۇ. ئۇنىڭ ئورنىغا مېنى سېتىڭلار. بۇنداق قىلساڭلار، كۆپرەك پۇلغا ئېرىشەلەيسىلەر. - دەپتۇ.
بۇ تەكلىپ قاراقچىلارغا ياراپ كېتىپتۇ.
- بۇنى باشلىقىمىزغا يەتكۈزەيلى. - دېيىشىپتۇ.
شاپ بۇرۇت قاراقچى باشلىقى بۇنى ئاڭلاپ قۇلىقىغا ئىشەنمەيلا قاپتۇ. بوۋاينىڭ ئوغلىغا ھەيرانلىق بىلەن قاراپ:

ـ پاھ! دۇنيادا بۇنداق مەرت باللارمۇ باركەن ـ دە! بۇنداق يىگىتلەرگە جېنىمىز پىدا بولسۇن. ئادەملەر تېخى ئۆلۈپ كەتكىنى يوق. داداڭنى سەن ئۈچۈن ئازات قىلىۋەتتىم. ماڭ، كەت! ـ دەپتۇ.

يوقسۇل بوۋاي بىلەن پىداكار ئوغلى خۇشال ھالدا ئۆيىگە قايتىپتۇ.

بۇ ھېكايە بىزگە پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇنۇ ھەدىسىنى ئەسلىتىدۇ:

**«بىر بالا دادىسىنىڭ ھەققىنى تۆلىيەلمەيدۇ. ئەگەر دادىسى قۇل بولسا، ئۇنى سېتىۋېلىپ ئازاد قىلسا، ئاندىن ھەققىنى تۆلىگەن بولىدۇ.»**

"لا يَجْزِي وَلَدٌ وَالِدًا إِلاَّ أَنْ يَجِدَهُ مَمْلُوكًا فَيَشْتَرِيَهُ فَيُعْتِقَهُ" رواه مسلم.

# ئوغلاق

نەجىپ ئوغلاقلارنى بەك ياخشى كۆرەتتى. دادىسى ئۇنىڭغا سوغا قىلغان ئوغلاقنى يازدا بېقىپ چوڭ قىلدى. بۇ ئوماق ئوغلاق نەجىپنىڭ كەينىگە ئەگىشىپلا يۈرەتتى، قېلىقلىرى كىشىنىڭ ئامراقلىقىنى كەلتۈرەتتى.

دادىسى نەجىپكە ھەمىشە:

ـ ئىشىكنى ھەرگىز ئوچۇق قويما! بولمىسا ئوغلاق ئۆينىڭ ئىچىگە كىرىپ، نەرسە ـ كېرەكلىرىمىزنى بۇزىۋېتىدۇ. ـ دەپ جېكىلەيتتى.

بىر كۈنى نەجىپ توپىنى ئېلىش ئۈچۈن يۈگرەپ ئۆيگە كىردى. دادىسىنىڭ سۆزى ئېسىگە كەلدى، ئەمما ئۆيدىن تېزلا چىقىمەنغۇ دەپ ئويلاپ ئىشىكنى ئەتمىدى. ئۇنىڭ يۈگۈرگەنلىكىنى كۆرگەن ئوغلاقنىڭ كەينىدىن ئەگىشىپ ئۆيگە بىللە كىرگەنلىكىگە دىققەت قىلمىدى.

ئوغلاق چىرايلىق كۆك كۆزلىرى بىلەن نەجىپنىڭ نەگە كەتكەنلىكىگە سىنچىلاپ قاراپ، مېھمانخانا ئۆيدىكى چوڭ ئەينەككە يېقىنلاشتى. كۆز ئالدىدا ئۆزىگە ئوخشاش بىر ئوغلاقنى كۆرۈپ ئۇنىڭغا قاراپ ماڭدى. بۇ ئەدەپسىز ھايۋاننىڭ تەپ تارتماستىن ئۆزىگە قاراپ كېلىۋاتقانلىقىغا چىدىماي، ئۇنىڭغا ھەددىنى بىلدۈرۈپ قويماقچى بولدى، پۈتۈن كۈچى بىلەن ئۇنىڭغا ئېتىلدى.

«چۇڭگىدە!» قىلغان ئاۋاز بىلەن تەڭ چوڭ ئەينەك پارام ـ پارچە بولدى.

نەجىپ پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئىككى ياش ساھابىسى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر بىلەن ئابدۇللاھ ئىبنى ئامرغا باشقا باشقا چاغلاردا:

## «داداڭنى سۆزىنى ئاڭلا!»

"أَطِعْ أَبَاكَ" رواه أحمد.

دەپ بۇيرىغانلىقىنى بىلگەن بولسا ئىدى، دادىسىنىڭ سۆزىدىن چىقمىغان بولاتتى.



# مەرىپەتلىك بالا



ئۈچ ئايال قولىدا سېۋىتىنى كۆتۈرگىنىچە بازاردىن كېلىۋاتاتتى. بىردەم ئارام ئېلىش ئۈچۈن يول بويىدىكى ئورۇندۇقتا ئولتۇرۇشتى. باللىرى ھەققىدە پاراڭ سېلىشقا باشلىدى.

بىرىنچى ئايال ئوغلىنىڭ پەقەت جىم تۇرمايدىغانلىقىنى، قولىنىڭ ئۈستىدە ماھارەتلىك بولىدىغانلىقىنى ئېيتتى.

ئىككىنچى ئايال بۇلبۇلدەك ئاۋازى بار ئوغلى ئېيتقان ناخشىلارغا ھەممە كىشىنىڭ ئامراق ئىكەنلىكىنى ئېيتتى.

ئۈچىنچى ئايال ئۇلارنىڭ گېپىنى ئاڭلاپلا ئولتۇردى. نېمىشقا گەپ قىلمايدىغانلىقىنى سورىغاندا:

ـ مېنىڭ بالامنىڭ سۆزلىگۈدەك مەرىپىتى يوق. ـ دېدى.

بۇ پاراڭلارنى ئاڭلاپ قالغان بىر بوۋاي ئاياللارنىڭ كەينىدىن ماڭدى.

كوچىنىڭ بېشىغا كەلگەندە ئاياللار سېۋەتلىرىنى يەردە قويۇپ، هارغان قولى، ئاغرىغان بېلىنى ئوڭشاشقا باشلىدى. ئۇلارنى كۆرگەن بالىلىرى يۈگرەپ ئانىسىنىڭ يېنىغا كەلدى.

بىرىنچى ئايالنىڭ ئوغلى موللاق ئېتىپ قولىنىڭ ئۈستىدە ماڭدى.

ئىككىنچى ئايالنىڭ ئوغلى بىر تاشنىڭ ئۈستىگە چىقىپ ئولتۇرۇپ، ئانىسى ئامراق ناخشىلاردىن بىرنى ئېيتىشقا باشلىدى. باشقا ئاياللار ئۇنى زوق ـ شوخ بىلەن ئالقىشلىدى.

ئۈچىنچى ئايالنىڭ ئوغلى بولسا:

ـ ئانا، ساڭا ياردەملىشەي. ـ دەپ سېۋەتنى قولىغا ئالدى. ئاياللار ئۇ يەردىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقان بوۋايدىن باللىرىنىڭ مەرىپىتىنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى سورىدى. بوۋاي:

ـ مەن مەرىپەتلىك بىر بالا كۆردۈم. ئۇ بالا ئانىسىغا ياردەم قىلىشقا يۈگۈرگەن بالا شۇ. ئۇ بالا پەيغەمبىرىمىزنىڭ:

**«هەممەيلەنگە ئانىسىنىڭ خىزمىتىنى قىلىشنى تەۋسىيە قىلىمەن»**

"أُوصِي امْرَأً بِأُمِّهِ " رواه ابن ماجه.

دېگەن هەدىسىگە ئۇيغۇن ئىش قىلدى. ـ دېدى.

# سوٴلياۋ قاچا

ياغاچچى بوۋاي قىرىپ ماغدۇرىدىن كەتكەن ئىدى. كۆزى تورلىشىپ، پۇت ـ قولى تىترەيدىغان بولۇپ قالغان ئىدى. قوشۇقنى چىڭ تۇتالمايدىغان بولۇپ قالغاچقا تاماقنى داستىخانغا تۆكۈپ سالاتتى.

ئۇغلى بىلەن كېلىنى ئۇنىڭغا دىققەت قىلمىدىڭ دەپ ئاچچىقلايتتى. تاماقنى چېچىپ يېيىشى، كىيىملىرىگە يوقتۇرۇشى ئۇلارنى بىئارام قىلاتتى. ئاخىرى بوۋاي بىلەن بىللە تاماق يېمەيدىغان بولدى. ئۆزى ئۇستەلدە ئولتۇرۇپ، بوۋايغا يەرگە داستىخان سېلىپ بېرىشتى.

كىچىك نەۋرىسى ھەسەن بوۋىسىغا ئىچ ئاغرىتاتتى. تاماق يېگەندە ئۇنىڭ قولىدىن تۇتۇپ، تۆكمەي يېيىشكە ياردەملىشەتتى.

بىر كۈنى بوۋاي كۆزى ياش يۇقى ھالدا ئۇستەلدە ئولتۇرغانلارغا قاراپ تۇرغاندا قولىدىكى تاماق قاچىسى يەرگە چۈشۈپ سۇنۇپ كەتتى. ئۇغلى بىلەن كېلىنىنىڭ بۇنىڭغا قاتتىق ئاچچىقى كەلدى. بوۋاينىڭ كۆڭلىنى ئاغرىتىدىغان گەپلەرنى قىلدى. تاماقنى چىنە قاچىدا ئەمەس، سوٴلياۋ قاچىدا بېرىشكە باشلىدى.

بىر كۈنى ياغاچچى بوۋاينىڭ ئوغلى ئائىلىغا مېۋىلەرنى سوٴلياۋ قاچىغا قويماسلىقنى ئېيتقاندا:

ـ بۇ قاچىلارنى ئەخلەت قۇتىسىغا تاشلىۋەت! ـ دېدى.

ھەسەن سوٴلياۋ قاچىلاردىن ئىككىسىنى ئېلىپ قېلىپ:



ـ ئانا، بۇلارنى تاشلىۋەتمە! كېيىن لازىم بولىدۇ. ـ دېدى.

دادىسى قىزىقىپ سورىدى:

ـ بالام، ئۇلارنى قانداق قىلىسەن؟

ھەسەن مۇنداق دېدى:

ـ سىلەر قېرىغاندا مەن بۇ قاچىلاردا سىلەرگە تاماق بېرىمەن.

ھەسەننىڭ ئانىسى بىلەن دادىسى بوۋايغا قىلغان مۇئامىلىسىدىن قاتتىق خىجىل بولدى. بوۋاي بىلەن بىر داستىخانغا ئولتۇردى.

ياغاچچى بوۋاينىڭ ئوغلى بىلەن كېلىنى ئىنسانىنى جەننەتكە ئېلىپ بارىدىغان ئەڭ ياخشى ئەمەلنىڭ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق

قىلىش ئىكەنلىكىنى بىلگەن بولسا ئىدى، بەلكىم بۇنداق مۇئامىلە قىلمىغان بولاتتى.

پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«ئاتا-ئانىنى مەمنۇن قىلغاندا ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشكىلى بولىدۇ. ئاتا-ئانىنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈرۈگەندە، ئاللاھنىڭ غەزەپ-نەپرىتى كېلىدۇ.»

"رِضَى الرَّبِّ فِي رِضَى الْوَالِدِ وَسَخَطُ الرَّبِّ فِي سَخَطِ الْوَالِدِ"

رواه الترمذي.

# قەلەم

جامال بىر پېقىر ياغاچچىنىڭ ئوغلى ئىدى. بىر سىياھ قەلىمىنى يوقىتىپ قويغانلىقى ئۈچۈن يول بويىدا ئولتۇرۇپ يىغلاشقا باشلىدى.

يولدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقان سالاپەتلىك بىر ئادەم جامالنىڭ نېمشقا يىغلاۋاتقانلىقىنى سورىغاندىن كېيىن يانچۇقىدىن بىر قەلەم چىقىرىپ:

- يوقىتىپ قويغان قەلىمىڭ مۇشۇمۇ؟ - دەپ سورىدى.

جامال يىغىدىن توختاشقا تىرىشىپ:

- ياق، مېنىڭ قەلىمىم بۇنچىلىك چىرايلىق ئەمەس ئىدى. - دېدى.

بۇ ئادەمگە جامالنىڭ راستچىل سەمىمىيلىكى ياراپ قالغان ئىدى.

- ئۇنداق بولسا راستچىللىقىڭ ئۈچۈن مەن بۇ قەلەمنى ساڭا سوغا قىلاي. ئۆتۈنۈپ قالاي، سوغامنى قوبۇل قىلغىن. - دەپ قەلەمنى ئۇنىڭغا بەردى.

پەيغەمبىرىمىز راستچىل سەمىمىي كىشىلەرگە ئاللاھ بېرىدىغان ئەجىرنى مۇنداق بايان قىلغان:

**«راستچىللىق كىشىنى ياخشىلىققا، ياخشىلىق بولسا جەننەتكە ئېلىپ بارىدۇ.»**

"إِنَّ الصِّدْقَ يَهْدِي إِلَى الْبِرِّ وَإِنَّ الْبِرَّ يَهْدِي إِلَى الْجَنَّةِ"

رواه البخاري.

# يالغانچى

ئۇ كۈنى مەھكىمىدە بىر ئايال بىلەن بىر ئەرنىڭ دەۋاسى بار ئىدى. قازى ئورنىغا كېلىپ ئولتۇرغاندىن كېيىن سوراق باشلاندى. سۆزلەش نۆۋىتى ئاۋۋال ئايال كىشىگە بېرىلدى.

ئايال يېنىدىكى ئاۋاق ئادەمنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ:

ــ ماۋۇ ئادەم ماڭا پوخورلۇق قىلدى، ئىپپەت ـ نومۇسۇمغا تەگدى. دەۋاچىمەن. ــ دەپ يىغلاشقا باشلىدى.

ئاۋاق ئادەم ئۆزىنى ئاقلىدى:

ــ يالغان گەپ قىلىۋاتىدۇ، قازاخۇنۇم! مەن ئۆزەم ساتقان قويلارنىڭ پۇلىسىنى ساناپ تۇرسام، بۇ ئايال يېنىمغا كېلىپ پۇل بېرىشىمنى تەلەپ قىلدى. ئەگەر پۇل بەرمىسەم، مېنى قىيىن ئەھۋالدا قويۇپ قويىدىغانلىقىنى ئېيتىپ تەھدىت سالدى. دېگىنىنى قىلمىغانلىقىمنى كۆرۈپ، ۋاقىراپ ـ جاقىراشقا باشلىدى.

قازى ئۇلارنىڭ سۆز ـ ھەرىكەتلىرىگە قاراپ كىمنىڭ راست، كىمنىڭ يالغان ئېيتقانلىقىنى بىلىپ بولدى. بىراق بۇنى چاندۇرمىدى.

ئادەمگە:

ــ بىچارە ئايالغا ھەم باسقۇنچىلىق قىپسەن، ھەمدە ئۇنداق قىلمىدىم دەپ يالغانچىلىق قىلىۋاتىسەن. دەرھال يانچۇقىڭدىكى پۇللارنى ئۇنىڭغا بەر! بولمىسا سېنى زىندانغا تاشلايمەن. ــ دەپ توۋلىدى.

قازىنىڭ بۇ گېپىگە ھەممەيلەن ھەيران قالدى.



پۇلنى خۇشاللىق بىلەن ئالغان ئايال قازىغا دۇئا قىلىپ چىقىپ كەتتى. قازى ئاۋاق ئادەمگە قاراپ:

- ئۇ ئايالنىڭ كەينىدىن تېز قوغلاپ بېرىپ، قولىدىكى پۇللارنى ئېلىپ كەل! - دېدى.

نېمە قىلارىنى بىلمەي قالغان ئادەم پۇلنى يېڭىدىن قولىغا ئېلىش ئۇمىدى بىلەن سىرتقا قاراپ يۈگۈردى.

بىر ئازدىن كېيىن ئىككىلىسى تەكرار مەھكىمىگە ئېلىپ كېلىندى. ئادەم ئۇيان-بۇيان بېقىنى تۇتۇپ ۋايجانلاپ تۇراتتى.

تاتلانغان يۈزىدىن قان ئېقىپ تۇراتتى. سۆزلەش نۆۋىتى يەنە ئاۋۋال ئايال كىشىگە بېرىلدى.

ئايال غەزەپلەنگەن هالدا:

- قازاخۇنۇم! بۇ زومىگەر ئادەم ئەمدى سىز ماڭا بەرگەن پۇللارنى قولۇمدىن تارتىۋالماقچى بولدى. - دېدى.

قازى:

- قانداق، تارتىۋالدىمۇ پۇللارنى؟ - دەپ سورىدى. ئايال چىشىنى چىقىرىپ ھىجايغان هالدا:

- مەن بۇ لەقۋاغا پۇلنى تارتقۇزۇپ قويامتىممۇ؟ - دېيىشى بىلەن قازى ئۇنىڭغا ۋاقىرىدى:

- هو يۈزى قېلىن داپشاق! ئىپپەتلىك بىرىدەك كۆرۈنۈپ، بۇ ئادەمنىڭ ساڭا باسقۇنچىلىق قىلغانلىقىنى ئېيتتىڭ. راست ئۇنداق بولسا، ناهەق ئالغان پۇلنى قوغدىغاندىن بەكرەك ئىپپەت - نۇمۇسۇڭنى قوغداشقا تىرىشساڭ بولماسمىدى؟! دەرهال بۇ ئادەمنىڭ پۇلنى قايتۇرۇپ بەر!!!

قازى يالغانچى ئايالنى جازالاشتىن ئىلگىرى ئۇنىڭغا پەيغەمبىرىمىزنىڭ شۇ ھەدىس - شەرىفىنى خاتىرلاتتى:

**«يالغانچىلىق ئەخلاقسىزلىقتۇر. ئەخلاقسىزلىق كىشىنى جەھەننەمگە ئېلىپ بارىدۇ.»**

"إِيَّاكُمْ وَ الْكَذِبَ فَإِنَّ الْكَذِبَ يَهْدِي إِلَي الْفُجُورِ وَ إِنَّ الْفُجُورَ يَهْدِي إِلَي النَّارِ" رواه مسلم.

# كەشتانى دەرىخى

هۋسەيىن ئاكا قولى بىلەن جاۋابكارنى ئىشارەت قىلىپ تۇرۇپ:

- سوتچى ئەپەندىم! مەن ئۆتكەن يىلى يىراققا بارىدىغان چېغىمدا بۇ ئادەمگە ئالماس كۆزلۈك بىر ئۈزۈكۈمنى ئامانەت قويۇپ قويغان ئىدىم. ئەمدى ئۈزۈكۈمنى قايتۇرۇپ بەر دېسەم، بەرمىدى. - دېدى.

سوتچى جاۋابكار كاھىيادىن سورىدى:

- بۇ كىشىنىڭ ئۈزۈكىنى نېمىشقا بەرمەيسەن؟

كاھىيا:

- يالغان گەپ قىلىۋاتىدۇ بۇ ئادەم. ماڭا ئۈزۈك بەرمىدى ئۇ. - دېدى.

سوتچى هۋسەيىن ئاكىدىن سورىدى:

- ئۈزۈكنى بۇ ئادەمگە بەرگەنلىكىڭنى كۆرگەن گۇۋاچى بارمۇ؟

- يوق، - دېدى هۋسەيىن ئاكا. بىر كەشتانى دەرىخىنىڭ ئاستىدا ئۈزۈكنى ئۇنىڭغا بەرگەن چېغىمدا يېنىمىزدا ھېچكىم يوقتى.

بۇنى ئاڭلىغان سوتچى هۋسەيىن ئاكىغا:

- تىز ئۇ يەرگە بېرىپ، ماڭا شۇ كەشتانى دەرىخىدىن بىر تال شاخ ئېلىپ كەل! - دېدى.

كاھىياغىمۇ مەھكىمىدە ساقلاپ تۇرۇشنى ئېيتتى.

بىر دەمدىن كېيىن سوتچى كاھىياغا قاراپ:

- بۇ ھەۋسەيىن نەدە قالدى؟ قاراپ باققىنا شۇ دەرىزىدىن، كېلىۋاتامدۇ-يوق؟ - دېدى.

كاھىيا تۇرغان ئورنىدا مىدىرلاپمۇ قويماي جاۋاب بەردى:

- ئۈچ سائەتتىن ئىلگىرى كېلەلمەيدۇ سوتچى ئەپەندىم. ئۇ



يەر بەك ئۇزاق!

بۇنى ئاڭلىغان سوتچى كاھىياغا:

- ھۇ يالغانچى كاززاپ! ئۆزۈڭنى ئالمىغان بولساڭ، كەشتانى دەرىخنىڭ يىراقتا ئىكەنلىكىنى قانداق بىلىسەن؟ سەن پەيغەمبىرىمىزنىڭ:

**«ئەي ئىنسانلار، ھەرگىز يالغان گەپ قىلماڭلار. چۈنكى يالغان بىلەن ئىمان بىر يەردە تۇرمايدۇ»**

" يَا أَيُّهَا النَّاس إِيَّاكُمْ وَ الْكَذِبَ فَإِنَّ الْكَذِبَ مُجَانِبٌ لِلإِْيمَانِ "

رواه أحمد.

دېگەنلىكنى بىلمەمسەن؟ ـ دەپ ۋاقىرىدى ۋە ئۇنىڭغا ئېغىر جازا بەردى.



# ئەكس سادا

شاكىچىك رەمزى ئىپتىزلىقتا ئىشلەۋاتقان دادىسىغا تاماق ئاپىرىپ بەرگىلى كىتىۋاتاتتى. ئۇزاقتا ئىپگىزلىكنىڭ پەستىكى قىيا تەرىپىدە بىر قارا چىكىت كۆردى. بۇ بىر بالا بولسا كىرەك دەپ ئويلىغاچ تاشقا قاراپ: «ھەي!!!» دەپ ۋاقىرىدى.

ئىپگىزلىكتىكى قىيالاردىنمۇ «ھەي!!!» دىگەن ئاۋاز كەلدى.

رەمزى بۇنىڭ بىر ئەكس سادا ئىكەنلىكىنى بىلمىگەنلىكى ئۈچۈن، قىيالىقلارنىڭ ئارقىسىغا مۆكۈنىۋالغان بىر بالا مەن بىلەن قىرىشىۋاتىدۇ دەپ ئويلاپ:

- كەلسەڭ، ئەدىۋىڭنى ئوبدان بىرىپ قويىمەن! - دەپ توۋلىدى.

ئوخشاش ئاۋازدىن جاۋاب كەلدى:

- كەلسەڭ، ئەدىۋىڭنى ئوبدان بىرىپ قويىمەن!

قاتتىق ئاچچىغى كەلگەن رەمزى پۈتۈن كۈچى بىلەن ۋاقىرىدى:

- چىقە مەيدانغا، قورقۇنچاق!

يەنە ئوخشاش جاۋابنى ئاڭلىغاندىن كىيىن ئىپگىزلىككە قاراپ يۈگرەشكە باشلىدى. ھىرىپ كەتكەن ئىدى. ئىپگىزلىكنىڭ باغرىدا ھىچكىمنى كۆرەلمىگەندىن كىيىن، پوچى بالنى بىرەر يەرگە مۆكۈنىۋالغان بولۇشى مۇمكىن دەپ ئويلىدى. ئىپگىزلىككە ياماشتى. بۇ ئەسنادا ئاغزىغا نىمە كەلسە شۇنى سۆزلىدى. ئۇنى بىر تىپىۋالسا، قانداق قىلىدىغانلىقىنى بىلەتتى. ئەمما قورقۇنچاق بالا ئۇنىڭ ئالدىغا چىقىشقا جۈرئەت قىلالمايۋاتاتتى.

بۇ ئىش ئۇنى خېلى ئۇزۇن ھايال قىلغانلىقى ئۈچۈن، دادىسىنىڭ قورسىقىنىڭ بەك ئېچىپ كەتكەنلىكىنى ئويلاپ، بالىنى ئىزدەشتىن ۋاز كەچتى.

ئېتىزلىقتا بارغاندا دادىسىغا دەپ بەردى.

دادىسى ئۇنىڭغا مۇنداق بىر ئەقلىيە سۆزنى ئېيتتى:

«خالىغىنىڭنى سۆزلىگەن كىشى خالىمىغىنىنى ئاڭلايدۇ.»

ئەگەر رەمزى پەيغەمبىرىمىزنىڭ شۇ ھەدىس-شەرىفنى بىلگەن بولسا ئىدى، ئۇنداق قىلمىغان بولاتتى.

**«ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان كىشى ياخشى سۆز سۆزلىسۇن ياكى جىم تۇرسۇن!...»**

"مَنْ كَانَ يُؤْمِنُ بِاللهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ فَلْيَقُلْ خَيْرًا أَوْ لِيَصْمُتْ"

رواه البخاري.

# نان

بىر سوغۇق قىش كۈنى ئىدى. ھەسەن ناۋايخانىدىن نان ئېلىپ ئۆيىگە قايتىپ كېتىۋاتاتتى. بىر تېرە بىر سۆڭەك بولۇپ قالغان بىر ئورۇق لالما ئىتنىڭ يالۋۇرغاندەك ئاۋاز چىقىرىپ سېۋەتتىكى نانلارغا قاراۋاتقانلىقىنى كۆردى.

بىچارە ھايۋاننىڭ ھالىغا ھەسەننىڭ ئىچى ئاغرىدى. «نانىنىڭ بىرىنى ئىتقا بەرسەم، ئانام ئاچچىقلايدۇ» دېدى. كېيىن يەنە نېمە بولسا بولسۇن دەپ ئويلاپ، سېۋەتنى قارنىڭ ئۈستىگە قويدى. ناندىن بىرنى ئېلىپ، ئىتنىڭ ئالدىدا ئۇشتۇپ بېرىشكە باشلىدى.

ناۋايخانىدىن كېلىۋاتقان بىر ئادەم ھەسەننىڭ سۆزىنى ئاڭلاپ قالغان ئىدى. ئۆزىنىڭ خالتىسىدىكى ناندىن بىرنى ھەسەننىڭ سېۋەتتىگە قويۇپ قويدى.

ھەسەن ئۆيىگە كەلگىنىدە سېۋەتتىدىكى نانلارنىڭ ئازلاپ قالمىغانلىقىنى كۆرۈپ ھەيران قالدى.

ئەگەر ھەسەن پەيغەمبىرىمىز ئېيتقان بۇ ھەدىسنى بىلگەن بولسا ئىدى، بۇ ئەھۋالنى ئۆزىچە چۈشىنەلىگەن بولاتتى.

**«سەدىقە مالنى كېمەيتمەيدۇ.»**

"مَا نَقَصَتْ صَدَقَةٌ مِنْ مَالٍ" رواه مسلم.

# پېخسىق



ئېھساننىڭ بىر پېخسىق تاغىسى بار ئىدى. مېلىنى ئىشلەتمەيتتى ھەمدە ئىشلەتكۈزمەيتتى. بۇ سەۋەپتىن ئۇنى ھېچ بىر ئادەم ياخشى كۆرمەيتتى. بۇ پېخسىق ئادەم:

«ئىنساننىڭ مال-مۈلكى قولىنىڭ ئاستىدا بولىشى كېرەك» دەپ، پۈتۈن مال-مۈلكىنى ئالتۇنغا ئايلاندۇردى. بۇ ئالتۇنلارنى كۆتۈرۈپ، باغچىنىڭ بىر يېرىگە كۆمدى. ئوتتۇرا ھېساپ بىلەن ھەر كۈنى ئالتۇنلارنى ئورنىدىن ئېلىپ ساناپ، يەنە توپراققا كۆمەتتى.

بىر كۈنى ئالتۇنلارنى كۆمۈپ قويغان يەردىن تاپالمىدى. ئوغرىلانغانلىقى مەلۇم بولدى. بۇ پىخسىق ئادەم چاچلىرىنى يولۇپ يىغلاشقا باشلىدى.

ئىھسان بۇ ئەھۋالنى كۆرۈپ، تاغىسىغا:

- تاغا، بىكاردىن بىكار يىغلىما، ئۇ ئالتۇنلار ئەسلىدە سېنىڭ ئەمەس ئىدى. ئەگەر سېنىڭ بولسا ئىدى، ئۇنى توپراققا كۆممەي ئۇنىڭدىن پايدىلانغان بولاتتىڭ. - دېدى.

پىخسىقلىقتىن ئاللاھقا سېغىنغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنداق ئادەملەر ھەققىدە مۇنداق دېگەن:

**«پىخسىق ئادەم ئاللاھتىن، جەننەتتىن ۋە ئىنسانلاردىن يىراقتۇر.»**

"الْبَخِيلُ بَعِيدٌ مِنْ اللَّهِ بَعِيدٌ مِنْ الْجَنَّةِ بَعِيدٌ مِنْ النَّاسِ" رواه الترمذي.

# ئاياغ

قىشنىڭ قەھرىتان سوغۇقى ئۆزىنى كۆرسىتىشكە باشلىدى. سادى ناھايىتى ئۈششىدى. چۈنكى يىرتىق ئايىغىدىن سۇ ئۆتۈپ كېتىۋاتاتتى. ئۇ يىلى ئائىلىسىنىڭ يوقسۇل بولۇشىنى تۇنجى قېتىم ھېس قىلىپ، كۆڭلى يېرىم بولدى. «ياخشى بىر كىيىم، قېلىن بىر پەلتو ۋە مەزمۇت بىر ئاياق ئالغۇچىلىك پۇلىمىز بولغان بولسا، نېمە دېگەن ياخشى بولاتتى ـ ھە!» دەپ ئۆز ئۆزىگە پىچىرلىدى.

بىر كۈنى قولىدىكى سومكا بىلەن مەكتەپتىن ئۆيىگە قايتىپ كېلىۋاتاتتى. چوڭ مەسجىدنىڭ يېنىغا كەلگەن ۋاقتىدا ناماز ئەسىرگە ئەزان ئوقۇلۇشقا باشلىدى. سادى مەسجىدتە جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇشنى ناھايىتى ياخشى كۆرەتتى. دەرھال مەسجىد ھويلىسىغا كىردى. تاھارەت ئېلىش ئۈچۈن تۇربىنىڭ يېنىغا كەلدى. سومكىسىنى ئۇرۇندۇقنىڭ ئۈستىگە قويۇپ، يەڭلىرىنى تۈردى.

كۆپ قىسمى ئۇنىڭغا تونۇش بولغان مۇسۇلمانلار تۇربىنىڭ يېنىدا تاھارەت ئېلىۋاتاتتى.

سادى بىر تۇربىنىڭ ئالدىدا ئولتۇرۇپ، ئايىغىنى سالدى. پايپىقى يەنە پاسكىنا بولغان ئىدى. يىرتىق ئايىغىنى غەزەپ بىلەن يەرگە ئاتتى. دەل بۇ ۋاقىتتا يېنىدا تاھارەت ئالغان بىر ئادەمنىڭ بىر پۇتىنى يۇيۇپلا ئورنىدىن تۇرغانلىقىنى كۆردى. بىچارە ئادەمنىڭ يەنە بىر پۇتى يوق ئىدى.



سادى ياخشى بىر ئايىغىم يوق دەپ كۆڭلى يېرىم بولغانلىقىدىن خىجىل بولدى. بىر پۇتى بولمىغان بۇ ئادەمنىڭ بەلكى بىر نەچچە ئاياق ئالىدىغان پۇلىسى بولۇشى مۇمكىن ئىدى. ئەمما پۇل بىلەن ھەممە نەرسىنى سېتىۋالغىلى بولمايتتى.

سادى نامازدىن كېيىن قولىنى تېخىمۇ ئېگىز كۆتۈرۈپ دۇئا قىلىشقا باشلىدى. ئۇ كۆڭلى ئالللاھتائالاغا ئۆزىگە ساغلام بىر پۇت ئاتا قىلغانلىقى ئۈچۈن رەھمەت ئېيتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتىكى شۇ سۆزى نېمە دېگەن گۈزەلدۇر:

**«قانائەتكار بولغىن. بۇنداق قىلغان ۋاقتىڭدا ئەڭ ياخشى شۈكۈر قىلغان بولىسەن.»**

"وَكُنْ قَنِعًا تَكُنْ أَشْكَرَ النَّاسِ" رواه ابن ماجه.

# ئاپتوموبىل

ھېكمەت ئەلاچى بىر ئوقۇغۇچى ئىدى. ئۆيىدىن خېلى يىراق بولغان بىر ئوتتۇرا مەكتەپتە ئوقۇۋاتاتتى. مەكتەپكە ھەر كۈنى ئاپتوبۇس بىلەن بېرىپ كېلەتتى. ھېكمەتنىڭ ھەر خىل قىزىقىش ۋە خىياللىرى بار ئىدى. مەكتەپكە بېرىپ-كېلىش جەريانىدا يولدا كۆرگەن ماشىنا ماركىلىرىنى ئاداشلىرىغا دۇدۇقماستىن ئېيتىپ بېرەلەيتتى. ئەمما ئۆزىنىڭ بىر ماشىنىسى يوقلۇقىغا ئىچى پۇشاتتى. ھېكمەت ئەدەپلىك بىر بالا بولغانلىقى ئۈچۈن كۆڭلى يېرىملىقىنى ئاتا-ئانىسىغا بىلدۈرمەيتتى. چۈنكى دادىسى ئاددى بىر خىزمەتچى بولۇپ، تۆت كىشىلىك ئائىلىنىڭ تۇرمۇش ئېھتىياجىنى ناھايىتى زور قامداۋاتاتتى. ئۇنىڭدىن ماشىنا ئىستەش توغرا ئەمەس ئىدى. تۇرمۇشنى قامداش ئۈچۈن مىدىرلاپ تۇرۇۋاتقان بىر ئىنساندىن ئەمەلگە ئاشمايدىغان بىر ئارزۇنى تەلەپ قىلىش ئەخلاقسىزلىق بولاتتى.

ئۆزى بىلەن بىر مەھەللىدە ئولتۇرىدىغان ۋە بىر مەكتەپتە ئوقۇيدىغان ئەھمەد ئىسىملىك بىر ئادىشىنىڭ مەكتەپكە پىيادە بېرىپ كېلىشىگە ھەيران قالاتتى.

بىر كۈنى يامغۇر يېغىۋاتاتتى. ھېكمەت بەزى ئاداشلىرى بىلەن ئاپتوبۇس ساقلاۋاتاتتى. ئەھمەدنىڭ يامغۇرغا قارىماي، يېنىدىن تېزلىكتە ئۆتۈپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆردى. ئۇنىڭغا:

- ئاپتوبۇس كېلىش ئالدىدا، بىكارغا ھۆل بولۇپ كەتمە! - دەپ ۋاقىرىدى.

ئەھمەد:

ـ بىر يەرگە بارىمەن، رەھمەت ساڭا! ـ دەپ يولىنى داۋام قىلدى.

بۇ ۋەقە بىر نەچچە قېتىم تەكرارلانغاندا، ھېكمەت ئادىشىنىڭ نېمە ئۈچۈن ئاپتوبۇسقا چىقمايدىغانلىقىغا ھەيران قالدى. بىر كۈنى بۇ مەسلىنى ئانىسىغا ئېيتتى.

ھېكمەتنىڭ ئانىسى ئەھمەدنىڭ ئائىلىسىنى ياخشى بىلەتتى. بىر نەچچە يىل ئىلگىرى ئەھمەدنىڭ دادىسى ۋاپات بولۇپ، ئانىسى ئالتە بالا بىلەن قالغان ئىدى. بىچارە ئانا ئۆيلەردە كىشىلەرنىڭ كىر ـ قاتلىرىنى يۇيۇپ، تازىلىقىنى قىلىپ، بالىلىرىنىڭ تۇرمۇشىنى ئاران قامداۋاتاتتى. ئەھمەدنىڭ ئاپتوبۇسقا چىقالماسلىقى پۇلىسىنىڭ يوقلۇقىدىن ئىدى.

ھېكمەت بۇنى ئاڭلاپ كۆڭلى ناھايىتى يېرىم بولدى. ماشىنىمىز يوق دەپ ئىچى پۇشقانلىقىغا خىجىل بولدى. ئەھۋالى ئۆزىدەك ياخشى ئەمەس، بېشىنى تىقىدىغان ئۆيى يوق، قارنىنى تويغۇزۇش ئۈچۈن تىرمىشىپ تۇرۇۋاتقان مىڭلارچە ئىنسانلار بىلەن بىر شەھەردە ياشاۋاتقانلىقىنى ئويلىدى. ھەر تۈرلۈك نېمەت ئاتا قىلغان ئاللاھقا شۈكۈر قىلدى.

ماشىنىمىز يوق دەپ ئىچى پۇشقان ھېكمەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ ھەدىسىنى ئاڭلىغان بولسا ئىدى، ھەر ھالدا كۆڭلى يېرىم بولمىغان بولاتتى:

**«ئۆزەڭلاردىن يۇقىرىدىكىلەرگە قارىماي، تۆۋەندىكىلەرگە قاراڭلار.»**

"انْظُرُوا إِلَى مَنْ أَسْفَلَ مِنْكُمْ وَلاَ تَنْظُرُوا إِلَى مَنْ هُوَ فَوْقَكُمْ"

رواه مسلم.

# دۇمان

بۇرۇنقى زاماندا ھاتەم ئىسىملىك ناھايىتى باي ۋە ناھايىتى مەرت بىر ئادەم ئۆتكەن ئىكەن. ئوتلاقلاردا ناھايىتى كۆپ مال-چارۋىلىرى بار بولۇپ، مېلىنى باشقىلارغا بېرىشتىن خۇشاللىق ھېس قىلىدىكەن. بۇ ئادەمنىڭ دۇمان ئىسىملىك قاپقارا بىر ئېتى بار ئىكەن. دۇمان ئوخشىشى تېپىلمايدىغان شۇنداق بىر ئات ئىكەنكى، ھەر يەردە ئۇنىڭ شامالدەك چېپىشى، بۆركۈتتەك ئۇچۇشى تىللارغا داستان بولغان ئىكەن. ھاتەم بۇ ئاتنى كۆز قارچۇغىدەك ياخشى كۆرۈپ، ئۇنى ھېچ بىر نەرسىگە تېگىشمەيدىكەن.

شۇنداق كۈنلەرنىڭ بىرىدە ھاتەمنىڭ مەرتلىكى ۋە ئېتىنىڭ گۈزەللىكى پادىشاھنىڭ قۇلىقىغا قەدەر يېتىپ بېرىپتۇ. پادىشاھ باش ۋەزىرىنى يېنىغا چاقىرىپ:

- ھاتەمنىڭ مەرتلىكىنى سىناپ باقاي دەۋاتىمەن. دۇماننى مەن ئۈچۈن تەلەپ قىلغىن، بېرىش-بەرمەسلىكىنى بىر سىناپ باقايلى. - دەپتۇ.

پادىشاھنىڭ ئادەملىرى ئەتىسى يولغا چىقىپتۇ. قاتتىق يامغۇر يېغىۋاتقان بىر كېچىدە ھاتەمنىڭ يېزىسىغا كېلىپ، ئۆيىدە مېھمان بولۇپتۇ.

ھاتەم ئۇلارنى قىزغىن قارشى ئاپتۇ. ئادەملىرىگە تاماق تەييارلاشنى بۇيرۇپتۇ. بىر ئازدىن كېيىن داستىخان سېلىنىپ، كاۋاپلار يېيىلىپتۇ. كېيىن مېھمانلار ئەڭ ياخشى ياتاقلاردا قاتتىق ئۇيقۇغا غەرق بوپتۇ.

ئەتىسى ئەتىگەن پادىشاھنىڭ ئادەملىرى كېلىش سەۋەبىنى ئېيتقاندا ھاتەم قاتتىق كۆڭلى يېرىم بولۇپ:

ـ ئاپلا! پادىشاھىمىنىڭ بۇيرۇقىنى كاشكى، كەلگەن ھامان ئىجرا قىلغان بولساڭلار. سىلەرنىڭ ئات گۆشىنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىڭلارنى بىلىمەن. تۈنۈگۈن ئاخشام ھاۋا يامغۇرلۇق بولغانلىقى ئۈچۈن سىلەرگە ئىكرام قىلىش ئۈچۈن دۇماندىن باشقا كېسىدىغان مال تاپالمىدىم. ـ دەپتۇ.

ھاتەمنىڭ مەرتلىكى ئىككى ئۆچكە تەلەپ قىلغانغا بىر قوتان قوي بەرگەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەرتلىكىگە نېمىدېگەن ئوخشايدۇ ـ ھە!



پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەرتلىكنىڭ ناھايىتى ياخشى بىر خۇي ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن:

**«مەرت ئادەم ئاللاھقا، ئىنسانلارغا ۋە جەننەتكە يېقىن، ئەمما جەھەننەمدىن يىراقتۇر.»**

"السَّخِيُّ قَرِيبٌ مِنْ اللَّهِ قَرِيبٌ مِنْ الْجَنَّةِ قَرِيبٌ مِنْ النَّاسِ بَعِيدٌ مِنْ النَّارِ" رواه الترمذي.

# كېسەك

بورۇنقى زاماندا خاس مۇرات ئىسىملىك بىر پېقىر ئادەم ئۆتكەن ئىكەن. بۇ ئادەمنىڭ ناماز ۋە ئىبادەتلىرى ياخشى ئىكەن. بىر كۈنى ئۆيىنىڭ تېمىنى رېمونت قىلىۋاتقاندا بىر كېسەك نوكچە ئالتۇن تېپىۋاپتۇ. خۇشاللىقىدىن نېمە قىلىشىنى بىلمەي قاپتۇ.

«ئەمدى پېقىرلىقتىن قۇتۇلدۇم، ئۆزەمگە گۈزەل بىر داچا سالدۇرۇپ، ئاستىغا ئاق مەرمەر تاش ياتقۇزاي، ھەر بىر ئېغىز ئۆيىنى سۈپەتلىك ئۆي جاھازلىرى بىلەن بىزەي. باغچىدا رەڭگارەڭ گۈل-چېچەك ۋە ھەر خىل مېۋە كۆچەتلىرى بولسۇن، بۇ كۆچەتلەردە دۇنيادىكى ئەڭ گۈزەل قۇشلار سايرىسۇن» دەپ خىيال قىپتۇ.

ئۇ كېچىسى بۇ خىياللارنى قىلىپ كۆزى ئۇيقۇغا كېتىپتۇ. ئەتىسى داچىغا ئالىدىغان خىزمەتچى ۋە ئاشپەزلەرنى خىيال قىلىپتۇ.

كېيىنكى كۈنى باشقا خىياللارنى قىلىپتۇ. خىيال قىلغانسىرى يېمەك-ئىچمەك، ناماز ئوقۇش، ھەتتا بەرگەن نېمەتلەر ئۈچۈن ئاللاھقا شۈكۈر قىلىشقا ۋاقىت چىقىرالماپتۇ.

يەنە بىر كۈنى خاس مۇرات كاللىسىدا مىڭ بىر تۈرلۈك خىيال بىلەن شەھەرنىڭ سىرتىدا ئايلىنىۋاتقاندا مازارلىقنىڭ يېنىدا كېسەك قويۇۋاتقان بىر ئادەمنى كۆرۈپتۇ.

بۇ ئادەم كەتمەن ۋە گۈرجەك بىلەن توپىنى ئۇيۇپ ئالغان توپراققا سۇ ۋە سامان ئارلاشتۇرۇپ خىش قېلىپىدا كېسەك قويۇۋاتقان ئىكەن.

كىسەك قويۇۋاتقان ئادەم مازارلىق تويرىقىدىن قويۇلغان كىسەكنىڭ مەزمۇت بولىدىغانلىقىنى ئېيتىپتۇ. خاس مۇرات بۇ گەپنى ئاڭلاپ، يۈرىگە بىر تەستەك يېگەن ئادەمدەك بولۇپ كېتىپتۇ. ئۆزىنى ئەيىپلەپ:

«ھەي ئەقىلسىز ئادەم، بىر كۈنى سېنىڭ تويرىقىڭدىنمۇ كىسەك قويىلىدۇ. قولۇڭغا بىر نوكچە ئالتۇن كېلىشى بىلەن خىياللاغا پېتىپ كەتتىڭ، ناماز، دۇئانى ئۇنۇتتۇڭ. ھالبۇكى، ھايات سەندىن ھەر كۈنى بىر نەرسىلەر كۈتىدۇ. ئۆلۈمگە قەدەممۇ قەدەم يېقىنلىشىۋاتىسەن. بۇ خىيالپەرەسلىكنى تاشلىغىن. ئاللاھ بەرگەن بۇ پۇرسەتنىڭ قىممىتىنى بىلگىن. پۇلۇڭنى جايىدا ئىشلەت، پۇلۇڭنى ئۇچۇرۇپ خامان سوقما» دەپ ئۆز ئۆزىگە پىچىرلاپتۇ.

ئۇ ۋاقىتتا ناماز پېشىنغا ئەزان ئوقۇلۇشقا باشلاپتۇ.

خاس مۇرات ياخشى ئىشلارنى قىلىشنى ئويلاپ، كۆڭۈل خۇشاللىقىدا مەسجىدكە قاراپ يول ئاپتۇ.

ئەگەر خاس مۇرات پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ ھەدىسىنى بىلگەن بولسا ئىدى، بۇنداق بىھۇدە خىياللارغا چۆكۈپ كەتمىگەن بولاتتى:

**«ئۇھۇد تېغىدەك ئالتۇنۇم بولسا، قەرزىمدىن ئارتۇقىنىڭ يېنىمدا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق تۇرۇشىنى خالىمايتتىم.»**

"لَوْ كَانَ لِي مِثْلُ أُحُدٍ ذَهَبًا مَا يَسُرُّنِي أَنْ لاَ يَمُرَّ عَلَيَّ ثَلاَثٌ وَعِنْدِي مِنْهُ شَيْءٌ إِلاَّ شَيْءٌ أُرْصِدُهُ لِدَيْنٍ" رواه البخاري.

# مېھمان

ھەمزى باغچىدا ئويناۋېتىپ ئاق ساقاللىق بىر ئادەمنى كۆرۈپتۇ. بۇ ئادەم ئاستا مېڭىۋاتقان ئىكەن. ئاق ساقاللىق ئادەم شېرىن مېھمانخانىسىنىڭ باغچە ئىشىكىنىڭ يېنىدا دەم ئېلىش ئۈچۈن بىر ئاز تۇرۇپ، ھەمزىگە:

- بالام! بۇ مېھمانخانىدا بىر كېچە قالسام بولامدۇ؟ - دەپ سوراپتۇ.

ھەمزى كۈلۈپ كېتىپ:

- تاغا، بۇ يەر مېھمانخانا ئەمەس. - دەپتۇ. ئاقساقاللىق ئادەم:

- بۇ يەر مېھمانخانا بولمىسا قاندىق يەر؟ - دەپ سوراپتۇ. ھەمزى:

- بۇ يەر بىزنىڭ ئۆيىمىز. - دەپ جاۋاب بېرىپتۇ.

- شۇنداقمۇ؟ ئۇنداق بولسا بۇ ئۆينى كىم سالغان؟ - دەپ سوراپتۇ. ھەمزى:

- بوۋام. - دەپ جاۋاب بېرىپتۇ. ئاقساقاللىق ئادەم:

- بوۋاڭدىن كېيىن بۇ يەر كىمگە قالغان؟ - دەپ سوراپتۇ. ھەمزى:

- دادامغا. - دەپ جاۋاب بېرىپتۇ.

- ئۇنىڭدىن كېيىن كىمگە قالىدۇ؟ -دەپ سوراپتۇ. ھەمزى:

- ھەر ھالدا ماڭا قالىدۇ. - دەپ جاۋاب بېرىپتۇ.

ئاقساقاللىق ئادەم ھەمزىنىڭ يۈزىگە كۈلۈمسىرەپ قارىغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا:

ـ بۇ ئۆينىڭ ئىگىلىرى داۋاملىق بۇ ئۆينى باشقىسىغا بەرگىنىگە قارىغاندا ھەممىڭلار مېھمان ھېسابلىنىسىلەر ئوغلۇم. ـ دەپ ئاستا مېڭىپ كېتىپتۇ.

مەكتەپتە دەرس باشلانغان ۋاقىتتا دىن مەدەنىيىتى دەرسىدە دىققەتنى تارتىدىغان ئەسلىمىلەر سۆزلەنگەن چاغدا ھەمزى بۇ ۋەقەنى بايان قىلىپ بېرىپتۇ. بەزى باللار ئاق ساقاللىق ئادەمنىڭ سۆزلىرىنى ئەھمىيەتسىز دەپ قارىغاندا، ئوقۇتقۇچى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ ھەدىسىنى خاتىرلىتىپتۇ:

**«مېنىڭ دۇنيا بىلەن بولغان ئالاقەم دەرەخ ئاستىدا ئارام ئالغاندىن كېيىن يولىنى داۋاملاشتۇرغان يولوچىغا ئوخشايدۇ.»**

"مَا أَنَا فِي الدُّنْيَا إِلاَّ كَرَاكِبٍ اسْتَظَلَّ تَحْتَ شَجَرَةٍ ثُمَّ رَاحَ وَتَرَكَهَا"

روواه الترمذي.

# ئوتۇنچى



مۇسا ئەلەيھىسسالام زامانىدا بىر پېقىر ئوتۇنچى بار ئىكەن. تاغدىن ئوتۇن تېرىپ، بۇ ئوتۇنلارنى ئۆشنىسىگە ئارتىپ شەھەرگە ئەكىلىپ ساتقان پۇل بىلەن تۇرمۇشنى قامدايدىكەن. ئوتۇنچى بۇ جاپالىق ئىشتىن پەقەت زارلانمايدىكەن. ئەمما ئۆزىگە ئوخشاش ئوتۇنچىلىق قىلىدىغان بىر قوشنىسىنىڭ ئوتۇننى ئېشىكىگە ئارتىپ ئەكىلىشىگە چىدىمايدىكەن.

پېقىر ئوتۇنچى بىر كۈنى ھەزرىتى مۇسانىڭ يېنىغا كېلىپ:

-ئوتۇن يۇدۇۋېرىپ، بىلىم زەخمىلەندى. راھەت ۋە خاتىرجەملىك دېگەن نەرسىنى ھاياتىمدا كۆرۈپ باقمىدىم. ئۆتۈنۈپ قالاي، رەببىڭنىڭ ھوزۇرىغا بارغان ۋاقتىڭدا مېنىڭ ھالىمنى يەتكۈزگىن، ئوتۇن توشۇش ئۈچۈن ماڭا بىر ئېشەك بەرسۇن. - دەپ دەردىنى ئېيتىپتۇ.

مۇسا ئەلەيھىسسالام ئاللاھتائالانىڭ ھوزۇرىغا بارغاندا ئوتۇنچىنىڭ تەلىۋىنى ئېيتىپتۇ.

ئاللاھتائالا:

- ئۇ بەندەمدە كۆرەلمەسلىك كېسىلى بار. بۇ كېسەلدىن قۇتۇلمىغان مۇددەتكىچە راھەتكە ئېرىشەلمەيدۇ. ئو ھەممىدىن ئاۋۋال باشقىلارغا ھەسەت قىلىشتىن يىراق تۇرسۇن. بۇ چىدىماس بەندەمنىڭ ئوتۇنچى قوشنىسىنىڭ ئېشىكى كېسەل بولۇپ قالدى. ئۇنىڭغا قوشنىسىنىڭ ئېشىكىنىڭ ساقىيىشى ئۈچۈن دۇئا قىلىشنى ئېيتقىن. قوشنىسىنىڭ ئېشىكى ساقايغاندا ئۇنىڭغا بىر ئېشەك بېرىمەن. - دەپتۇ.

- ھەزرىتى مۇسا پېقىر ئوتۇنچىغا ئاللاھتائالانىڭ بۇ تەكلىۋىنى يەتكۈزگەندە، ئادەمنىڭ ھەسەتخورلۇقى كۈچىيىپ:

- قوشنامنىڭ ئېشىكىنىڭ ساقىيىشى ئۈچۈن دۇئا قىلالمايمەن. مەن ھالىمدىن رازىمەن. ئاللاھتائالادىن ئېشەك تەلەپ قىلمايمەن. مۇمكىن بولسا، قوشنامنىڭ ئېشىكى ساقايمىسۇن. - دەپتۇ.

ھەسەتخورلۇق ھەقىقەتەن بىر كېسەللىكتۇر. ئۇنىڭغا مۇپتىلا بولغان ئادەمنىڭ بەختلىك بولۇشى مۇمكىن ئەمەستۇر. پېقىر ئوتۇنچىغا بىلىدە ئوتۇن توشۇشقا قارىغاندا ھەسەتخورلۇقى ئۇنى بەكرەك ئازاپلاپ، راھەت يۈزى كۆرسەتمىگەنلىكى بىر ھەقىقەتتۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقىقەتنى نىمدىگەن گۈزەل ئىپادىلەپ بەرگەن ـ ھە!

«ھەسەتخورلۇق قىلماڭلار. ئوتنىڭ ئوتۇننى كۆيدۈرگىنىدەك، ھەسەتخورلۇقمۇ ساۋاپلىق ئىشلارنى بىكار قىلىۋېتىدۇ.»

"إِيَّاكُمْ وَالْحَسَدَ فَإِنَّ الْحَسَدَ يَأْكُلُ الْحَسَنَاتِ كَمَا تَأْكُلُ النَّارُ الْحَطَبَ"

رواه أبو داود.

# قانلىق تىغ

ئۇ كۈنى سودا ـ سېتىقنى قادىر قىلماقچى ئىدى. قادىر سەھەر تۇرۇپ بازارغا باردى. قاسساپ دۇكىنىدىن جىگەر ئالدى. ئالغان ھەر نەرسىنى سومكىسىغا قويدى. تۆمۈر ـ تەستەك ساتىدىغان دۇكاندىن ئالغان تىغنىڭ جىگەر خالتىسىنى تېشىۋاتىدىغانلىقى پەقەت ئەقلىگە كەلمىگەن ئىدى. ئۆتكۈر ئۇچلۇق تىغنى سومكىدىن چىقاردى. ئۈستىدىكى قانلارنى يۇيۇش ئۈچۈن دەرۋازىنىڭ يېنىدا قويدى. قايتىپ كەلگەن ۋاقتىدا جىگەر پۇرىقى پۇراپ كەلگەن بىر مۈشۈكنىڭ تىغنى يالاۋاتقانلىقىنى كۆردى.

قارىسا تىغقا چاپلىشىپ قالغان قان ئازلاشنىڭ ئورنىغا تېخىمۇ كۆپىيىشكە باشلىدى. مۈشۈك كۆپىيىۋاتقان قاننى ئىشتىھا بىلەن يالاۋەردى.

قادىر ئەھۋالنىڭ ماھىيىتىنى كۆرۈپ، بىچارە مۈشۈككە ئىچى ئاغرىدى. ئۇنى «پوش، پوش » دەپ قوغلىۋەتتى.

مۈشۈك رىزقىغا توسالغۇ بولغان ئادەمگە ھومىيىپ قارىدى. مۈشۈك قانلىق تىغنىڭ تىلىنى كېسىۋەتكەنلىكىنى، ئىشتىھا بىلەن ئۆزىنىڭ قېنىنى ئۆزى يالىغانلىقىنى بىلمىدى.

قادىر بولۇپ ـ ئۆتكەن ئىشلارنى دادىسىغا ئېيتىپ بەرگەن ۋاقتىدا دادىسى كۈلۈمسىرەپ:

ـ ئوغلۇم! بەزى ئادەملەر خۇددى مۈشۈككە ئوخشايدۇ. قىلغان ئەسكىلىكىنىڭ ئۆزىگە زىيان سالىدىغانلىقىنى ئويلىمايدۇ. ئەسكىلىكنى توسۇپ قالاي دېگەن ۋاقىتتا خۇددى مۈشۈككە

ئوخشاش ساڭا قارشى چىقىدۇ. ـ دېدى. قادىر بۇ گەپنى ئاڭلاپ:

ـ ئۇلارنىڭ ئەسكىلىكىگە توسالغۇ بولماسلىق كېرەك. ئۇلار قىلغان ئەسكىلىكنى ئۆزى بىلسۇن.ـ دېيىشى بىلەن دادىسى:

ـ ئۇلارنىڭ ئەسكىلىكى بىلەن كارىمىز بولماسلىق بىزگە ياراشمايدۇ. بىزنىڭ ۋەزىپىمىز ئىنسانلارنى يامان يوللاردىن ۋاز كەچتۈرۈشتۇر. بۇنداق قىلغان ۋاقىتتا ئۇلارغا ھەمدە جەمئىيەتكە تۆھپە قوشقان بولىمىز. ـ دېدى. ئاخىرىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ ھەدىسىنى ئوقۇپ بەردى:

**«بىر يامان ئىشنى كۆرگەن بىر ئادەم ئۇ ئىشنى ئالدى بىلەن قولىدا توسىشى، ئۇنىڭغا كۈچى يەتمىسە تىلى بىلەن توسۇشى، ئۇنىڭغىمۇ كۈچى يەتمىسە قەلبىدە نارازى بولۇشى كېرەك.»**

"مَنْ رَأَى مِنْكُمْ مُنْكَرًا فَلْيُغَيِّرْهُ بِيَدِهِ فَإِنْ لَمْ يَسْتَطِعْ فَبِلِسَانِهِ فَإِنْ لَمْ يَسْتَطِعْ فَبِقَلْبِهِ" رواه مسلم.

# ئىش

مەمەت تاغا ئايالى بىلەن ئېتىزلىقتا ئورما ئورۇۋاتاتتى. كىچىك بالىسى بىلەن ئىتى قاراباش ئېتىزلىقنىڭ قىرىدىكى دەرەخنىڭ ئاستىدا ئۇخلاۋاتاتتى.

ئۇلار ئارام ئالايلى دەپ دەرەخنىڭ يېنىغا كەلگەندە ناھايىتى دەھشەتلىك بىر مەنزىرىنى كۆردى. بالىسى بۆشۈكتە تەتۈر يېتىپ، مىدىرلىمايتتى. قاراباش بولسا قانغا مىلىنىپ كەتكەن ئىدى.

مەمەت تاغا ھۇشىنى يوقۇتۇپ قويدى. قاراباشنى بوۋاقنى پارچىلىدى دەپ ئويلاپ، قولىدىكى ئوغاق بىلەن ئۇنىڭ بېشىغا ئۇردى. بىچارە قاراباش يەرگە يىقىلىپ ئۆلدى.

مەمەتكە ئايالى بوۋاقنىڭ ساقلىقىنى، بىخارامان ئۇخلاۋاتقانلىقىنى ئېيتقاندا ئۇ ھاڭۋېقىپ قالدى. ئالدى تەرەپتە بىر يىلاننىڭ جانسىز يېتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، قاراباشنىڭ ئۇنىڭ بىلەن بوغۇشقاندا يارىلانغانلىقى، بالىنى ئۆلۈمدىن قۇتقۇزۇپ قالغانلىقىنى چۈشەندى ۋە چوڭقۇر قايغۇغا پاتتى.

مەمەت تاغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ ھەدىسىگە قاراپ ھەرىكەت قىلغان بولسا، نەقەدەر توغرا قىلغان بولاتتى-ھە!

**«ئېھتىياتلىق ھەرىكەت قىلىش ئاللاھتىن، ئالدىراڭغۇلۇق قىلىش شەيتاندىندۇر.»**

"الأَنَاةُ مِنْ اللَّهِ وَالْعَجَلَةُ مِنْ الشَّيْطَانِ" رواه الترمذي.

# سېرىق كالا



ئائىشە خانىم بېغىغا پۇرچاق تېرىغان ئىدى. هاۋا ياخشى بولغانلىقى ئۉچۉن پۇرچاقلار قىسقا ۋاقىت ئىچىدە بىخلاندى.

ئائىشە خانىم بىر كۉنى قورقۇنچلۇق مۆرەپ كەتكەن كالا ئاۋازىنى ئاڭلاپ سىرتقا يۉگۉردى. قارىسا قوشنىسىنىڭ سېرىق كالىسى باغىغا كىرىپ، بىخلىنىپ ئۆسۉۋاتقان پۇرچاقلارنى دەسسەپ مىجىۋاتقان ئىكەن.

ئائىشە خانىم قىلغان ئەمگىكىنىڭ زايا بولۇپ كەتكەنلىكىنى كۆرۉپ قېتىپلا قالدى. سېرىق كالا بوينىدا لەپپەڭشىپ تۇرغان ئاغامچا بىلەن ئېغىلىنىڭ ئالدىدا مۆرەپ كەتتى. ئائىشە خانىم

ئاچچىقنى باسالماي قولىغا بىر كالتەك ئېلىپ كالىنىڭ ئالدىغا كەلدى.

بۇ ۋاقىتتا قوشنىسى يۈگرەپ كېلىپ، كۆڭلى يېرىم ھالدا:

- بىچارىنىڭ مۇزىيى تۇنۇگۈن ئۆلۈپ كەتكەن ئىدى. ئەتىگەندىن بېرى ئۈچ قېتىم ئاغامچىنى ئۈزۈۋېتىپ، مۇزىيىنى ئىزدەۋاتىدۇ. - دېدى.

ئائىشە خانىم بۇ سۆزلەرنى ئاڭلاپ قولىدىكى كالتەكنى يەرگە قويدى. يېنىدىكى سېرىق كالىنىڭ ئازاپلىق كۆزلىرىگە قاراپ، بېشىنى سىلاپ:

- دېمەككى، بۇمۇ مۇزىيىنى ئويلايدىكەن-دە. - دېدى. مىجىلىپ كەتكەن پۇرچاقلىرىنى ئونتۇپ كەتتى.

ئائىشە خانىمنىڭ بۇ گۈزەل ھەرىكىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ ھەدىسگە ئۇيغۇن ئەمەسمۇ؟!

## «ئاللاھتىن قورقۇڭلار، بۇ تىلسىز ھايۋانلارنى قىينىماڭلار.»

"اتَّقُوا اللَّهَ فِي هَذِهِ الْبَهَائِمِ الْمُعْجَمَةِ" رواه أبو داود.

# مەنبە

قۇشلار: نەسائى، «ئىمامەت» 48.
تىكەن: تىرمىزى، «بىرر» 16.
پەلتو: بۇخارى، «ساۋم» 56.
ئەينەك: ئەبۇ داۋۇد، «ئەدەپ» 49.
غاددار: بۇخارى، «مەزالىم» 3.
جىن ـ ئالۋاستى: مۇسلىم، «زىكىر» 38.
جەننەتتىكى خوشنا: مۇسلىم، «زىكىر» 38.
چىش ئاغرىقى دورىسى: مۇسلىم، «ئىمان» 164
پورتمال: تىرمىزى، «بىرر» 27
زەھەر: تىرمىزى، «بىرر» 27.
كەمەر: تىرمىزى، «بىرر» 58.
ئاچچىقلىنىش: بۇخارى، «ئەدەپ» 76.
بەسلىشىش: مۇسلىم، «جەننەت» 64.
ئالتۇنلار: مۇسلىم، «ئىمان»147.
ئوغرى: بۇخارى، «ھۇدۇد» 7.
لوقما: ئىبنى ئەبۇ شەيبە، «ئەل مۇسەننەف» (ھۇت) 164 ،VI.
پۇل: مۇسلىم، «بىرر» 5.
ۋاستىچى: تىرمىزى، «ئىلىم» 14.
مۆكۈ ـ مۆكۈلەڭ: تىرمىزى، «بىرر» 37.
چىدىماس: تىرمىزى، «بىرر» 58.

گىلاس دەرىخى: تىرمىزى، «زۇھد» 27.
ئوغۇل: مۇسلىم، «ئىپتىكاف» 25.
ئوغلاق: ئەھمەت بىن ھەنبەل، «مۇسنەد» 206،164، 20، II.
مەرىپەتلىك بالا: ئىبنى ماجە، «ئەدەب» 1.
سۇلياۋ قاچا: تىرمىزى، «بىرر» 3.
قەلەم: بۇخارى، «ئەدەب» 69.
يالغانچى: مۇسلىم، «بىرر» 103.
كەشتانى دەرىخى: ئەھمەت بىن ھەنبەل، «مۇسنەد» 5،1.
ئەكس سادا: بۇخارى، «ئەدەب» 31.
نان: مۇسلىم، «بىرر» 69.
پىخسىق: تىرمىزى، «بىرر» 40.
ئاياق: ئىبنى ماجە،«زۇھد» 24.
ئاپتوموبىل: مۇسلىم، «زۇھد» 24.
دۇمان: تىرمىزى، «بىرر» 40.
كىپسەك: بۇخارى، «ئىستىكراز» 3.
مېھمان: تىرمىزى، «زۇھد» 44.
ئوتۇنچى: ئەبۇ داۋۇد، «ئەدەب» 44.
قانلىق تىغ: مۇسلىم، «ئىمان» 49.
ئىت: تىرمىزى، «بىرر» 66
سېرىق كالا: ئەبۇ داۋۇد، «جىھاد» 44